أَهْلَهُ مِنَ اللَّيْلِ فَصَلَّيَا رَكْعَتَيْنِ جَمِيعًا كُتِبَا فِي الذَّاكِرِين والذَّاكِرَاتِ))* أبو داود (1309)

2242/1306 ـ ئەبۇ سەئىد ۋە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالاردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەر كىشى كېچىسى ئايالىنى ئويغىتىپ، ئىككىسى ئىككى رەكئەتتىن ناماز ئوقۇسا، ئۇلار زىكىر قىلىپ تۇرغۇچى ئەر ۋە زىكىر قىلىپ تۇرغۇچى ئاياللارنىڭ قاتارىدا يېزىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 1309)

1308 /2244 – أَبُو هُرَيْرَة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((يَعْقِدُ الشَّيْطَانُ عَلى قَافِيَةِ رَأسِ أَحَدِكُمْ إِذَا هُوَ نَامَ ثَلاثَ عُقَدٍ، يَضْرِبُ على كُلِّ عُقْدةٍ مكانها عَلَيْكَ لَيْلٌ طَوِيْلٌ. فَإِنِ اسْتَيْقَظَ فَذَكَرَ الله انْحَلَّتْ عُقْدَةٌ، فَإِنْ تَوَضَّأَ انْحَلَّتْ عُقْدَةٌ، فَإِنْ صَلَّى انْحَلَّتْ عُقْدَه كلها فَأَصْبَحَ نَشِيطًا طَيِّبَ النَّفْسِ، وَإلاَّ أَصْبَحَ خَبِيثَ النَّفْسِ كَسْلانَ))* البخاري (1142)، مسلم (776)

1308 /2244 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىرىڭلار ئۇخلاپ قالغاندا، شەيتان ئۇنىڭ بېشىنىڭ ئارقا تەرىپىگە ئۈچ چىگىك چىگىپ، ھەر بىر چىگىككە: كېچە تېخى ئۇزۇن، قېنىپ ئۇخلىۋالغىن، دەپ پەپىلەپ قويىدۇ. ئەگەر ئۇ ئويغىنىپ، الله تائالانى زىكىر قىلسا، بىر چىگىك يېشىلىپ كېتىدۇ. تاھارەت ئالسا، ئىككىنچى چىگىك يېشىلىپ كېتىدۇ. ناماز ئوقۇسا، ئۈچىنچى چىگىك يېشىلىپ، روھلىنىپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇنداق قىلمىسا، ئېزىلەڭگۈ ۋە روھسىز ھالدا قوپىدۇ. (بۇخارى: 1142)

2307 /3858 ـ نُبَيْشَةَ رفعه: ((إِنَّا كُنَّا نَهَيْنَاكُمْ عَنْ لُحُومِهَا أَنْ تَأْكُلُوهَا فَوْقَ ثَلاثٍ؛ لِكَيْ يَسَعَكُمْ، جَاءَ الله بِالسَّعَةِ فَكُلُوا وَادَّخِرُوا، وَاتَّجِرُوا، أَلا وَإِنَّ هَذِهِ الأَيَّامَ أَيَّامُ أَكْلٍ وَشُرْبٍ وَذِكْرِ الله))* أبو داود (2813)، ابن ماجة (1360)، الدارمي (1958)

2307 /3858 ـ نۇبەيشەدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇربانلىق گۆشتىن ھەممەيلەننىڭ ئېغىز تېگىشى ئۈچۈن سىلەرنى (قۇربانلىق گۆشنى) ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلاپ يېيىشتىن توسقان ئىدۇق. الله سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا سىلەرگە مولچىلىق ئاتا قىلدى. بۇندىن كېيىن، خالىغىنىڭلارچە يەپ ئىچىڭلار، ئاشقىنىنى ساقلاپ يەڭلار ياكى (پېقىر مىسكىنلەرگە) تارقىتىپ بېرىپ، ساۋابقا ئېرىشىڭلار. شۇنى ئۇنۇتماڭلاركى، بۇ كۈنلەر يەپ ئىچىش ۋە الله تائالانى زىكىر قىلىش كۈنلىرىدۇر. (ئەبۇ داۋۇد 2813)

## زىكىرنىڭ تۈرلىرى

زىكىر ـ تىل، دىل، ئىش ـ ھەركەت، مۇئامىلات ۋە ئېتقاد بىلەن ئورۇندىلىدۇ.

1 ـ تىل بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر ـ قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، دۇئا قىلىش، ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇسانا، تەكبىر، تەھلىل ۋە تەسبىھ ئېيتىش، شۇنداقلا ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلۇغلىقىنى، كەمچىلىكلەردىن پاك ئىكەنلىكىنى ۋە چەكسىز قۇدرىتىنى تىلنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئىپادىلەشتۇر.

[لَيْسَ عَلَيْكُمْ جُنَاحٌ أَن تَبْتَغُواْ فَضْلاً مِّن رَّبِّكُمْ فَإِذَا أَفَضْتُم مِّنْ عَرَفَاتٍ فَاذْكُرُواْ اللّهَ عِندَ الْمَشْعَرِ الْحَرَامِ وَاذْكُرُوهُ كَمَا هَدَاكُمْ وَإِن كُنتُم مِّن قَبْلِهِ لَمِنَ الضَّآلِّينَ (**198**)]

«ئەرەفاتتىن قايتقان چېغىڭلاردا مەشئەرى ھەرامدا (يەنى مۇزدەلىفەدە) ئاللاھنى ياد ئېتىڭلار، ئاللاھ سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى ياد ئېتىڭلار» [ بەقەر سۈرىسى 198 ـ ئايەت].

بۇ ئايەتتىكى«ئاللاھنى ياد ئېتىڭلار» دېگەن بۇيرۇقتىن، تىل بىلەن زىكىر ئېيتىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. چۈنكى ھەج پائالىيەتلىرى ئورۇندىلىدىغان مۇقەددەس جايلارنىڭ ھەممىسى دۇئا ۋە زىكىرلەرنى كۆپ قىلىشقا بۇيرۇلغان جايلاردۇر. بۇجايلاردىكى زىكىرلەر تىل بىلەن ئورۇندالغاندەك دىل بىلەنمۇ ئورۇندىلىدۇ.

2 ـ دىل (يەنى قەلب) بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر ـ ئاللاھ تائالانىڭ ئەزىمىتى، كائىناتتىكى گۈزەل سەنئەتلىرى ۋە ئاتا قىلغان نېئمەتلىرى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈش، ئاللاھ تائالانىڭ ئازابىدىن قورقۇش ۋە رەھمىتىدىن، ياردىمىدىن ئۈمىتۋار بولۇشتىن ئىبارەتتۇر.

دىل بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر مۇنۇ ئايەتتە ئىپادىلىنىدۇ:

[إِنَّ فِي خَلْقِ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ وَاخْتِلاَفِ اللَّيْلِ وَالنَّهَارِ لآيَاتٍ لِّأُوْلِي الألْبَابِ (**190**) الَّذِينَ يَذْكُرُونَ اللّهَ قِيَامًا وَقُعُودًا وَعَلَىَ جُنُوبِهِمْ وَيَتَفَكَّرُونَ فِي خَلْقِ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ رَبَّنَا مَا خَلَقْتَ هَذا بَاطِلاً سُبْحَانَكَ فَقِنَا عَذَابَ النَّارِ (**191**)

« شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئەلۋەتتە، روشەن دەلىللەر بار. ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ ئاللاھنى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ» [ ئال ئىمران سۈرىسى 190 ـ 191 ـ ئايەتلەر].

3 ـ ئىش ـ ھەركەت بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر ـ ئاللاھ تائالانىڭ بۇيرىغانلىرىنى ئورۇنلاش يۈزىسىدىن ناماز ئوقۇش، ھەج ـ ئۆمرە قىلىش، جىھاد قىلىش، ئاتا ـ ئانىنىڭ، ۋەتەننىڭ، دىنىنىڭ ۋە خەلقىنىڭ خىزمىتىدە بولۇش، ياشانغانلارنىڭ، ئاجىزلارنىڭ كۆچى يەتمىگەن ئىشلىرىنى قىلىپ بېرىش ۋە باشقىلار. ئىش ـ ھەركەت بىلەن قىلىنىدىغان زىكىرنىڭ مىساللىرى قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا ناھايىتى كۆپتۇر. قىسقىسى، بەدەن ۋە ئەزالارنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئورۇندىلىدىغان ئىبادەتلەرنىڭ ھەممىسى ئىش ـ ھەركەت بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر دائىرىسىگە كىرىدۇ.

4. ئىقتىساد بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر ـ ئاللاھ تائالانى ۋە ئۇنىڭ ئاتا قىلغان نېئمەتلىرىنى ئەسكە ئالغان ھالدا، ئاللاھ تائالا بۇيرىغان زاكاتنى ئادا قىلىش، يوقسۇللارغا ماددىي ياردەم قىلىش، يېتىملارنىڭ بېشىنى سىلاش ۋە ئۇلارغا خەير ـ ساخاۋەت قىلىش، سەدىقە بېرىش ۋە باشقىلار.

[إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ الَّذِينَ إِذَا ذُكِرَ اللّهُ وَجِلَتْ قُلُوبُهُمْ وَإِذَا تُلِيَتْ عَلَيْهِمْ آيَاتُهُ زَادَتْهُمْ إِيمَانًا وَعَلَى رَبِّهِمْ يَتَوَكَّلُونَ (**2**) الَّذِينَ يُقِيمُونَ الصَّلاَةَ وَمِمَّا رَزَقْنَاهُمْ يُنفِقُونَ (**3**)]

« پەقەت ئاللاھ ياد ئېتىلسە دىللىرىدا قورقۇنچ پەيدا بولىدىغان، ئاللاھنىڭ ئايەتلىرى تىلاۋەت قىلىنسا ئىمانى كۈچىيىدىغان، پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلىدىغان كىشىلەرلا (كامىل) مۆمىنلەردۇر. ئۇلار (مۇكەممەل رەۋىشتە) ناماز ئوقۇيدۇ، بىز ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگەن پۇل ـ مالدىن (خۇدا يولىدا)سەرپ قىلىدۇ » [ئەنفال سۈرىسى2 ـ 3 ـ ئايەتلەر].

يوقىرىقى ئايەتلەردە، كامىل مۆمىن كىشىلەرنىڭ ئاللاھ ياد ئېتىلسە ۋە ئاللاھنىڭ ئايەتلىرى تىلاۋەت قىلىنسا، ئىمانى كۈچىيىپ، ئاللاھ بۇيرىغان نامازنى ۋە دىللىرىدا قورقۇنچ پەيدا بولغانلىقتىن، ئاللاھنىڭ ئاتا قىلغان نېئمەتلىرىنى ئەسكە ئالغان ھالدا، ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە ئىقتىسادىي ياردەملەرنى قىلىشقا ئالدىرايدىغانلىقى ئىپادىلەنگەن.

5 ـ مۇئامىلات بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر ـ ئاللاھ تائالانىڭ كۆرسەتمىلىرىنى ئەسكە ئالغان ھالدا، ئىلىم ـ سىتىمدا راستچىل بولۇش، ۋەدىگە ۋاپادار بولۇش، ئامانەتكە ئىشەنچلىك بولۇش، كىشىلەرگە ياخشى سۆز قىلىش ۋە باشقىلار. مۇئامىلات بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر تۆۋەندىكى ئايەتتە ئىپادىلىنىدۇ:

[فَإِذَا قُضِيَتِ الصَّلَاةُ فَانتَشِرُوا فِي الْأَرْضِ وَابْتَغُوا مِن فَضْلِ اللَّهِ وَاذْكُرُوا اللَّهَ كَثِيرًا لَّعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ (**10**)]

« ناماز ئوقۇلۇپ بولغاندا (يەنى نامازدىن پارىغ بولغىنىڭلاردىن كېيىن) زېمىنغا تارىلىپ (يەنى ئۆز مەشغۇلاتىڭلار بىلەن بولۇپ)، ئاللاھنىڭ پەزلىدىن تەلەپ قىلىڭلار، مەقسىتىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئاللاھنى كۆپ ياد ئېتىڭلار» [ جۇمۇئە سۈرىسى10 ـ ئايەت]

يوقىرىقى ئايەتتىكى«ئاللاھنىڭ پەزلىدىن تەلەپ قىلىڭلار» دېگەن ئىبارە، ئىلىم ـ سىتىم ۋە باشقىمۇ تىرىكچىلىك مەشغۇلاتلىرىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ئورۇندا تىل ياكى دىل بىلەن زىكىر ئېيتىش كۆزدە تۇتۇلمايدۇ، بەلكى ئىلىم ـ سىتىم، ھۈنەر ـ كەسىپ ۋە باشقىمۇ تىرىكچىلىك ئىشلىرىدىكى ئاللاھنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە رىئايە قىلىش كۆزدە تۇتىلىدۇ. يوقىرىقى ئايەتنىڭ روھىغا ئاساسەن دەيمىزكى، سۇدا ـ سېتىق ئىشلىرىدا راستچىل ۋە ئادالەتلىك بولۇش، ھۈنەر ـ كەسىپلەردە ئىخلاسلىق بولۇش، شېرىكەت ياكى ھۆكۈمەت ئىش ئورۇنلىرىدا ۋەزىپىلىرىنى بېرىلىپ، قېتىقىنىپ ئادا قىلىش ۋە باشقىلارنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمان كىشىدىن سادىر بولسا زىكىرگە ياتىدۇ.

ھەقىقەتەنمۇ، ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش، ئۇنىڭ ئاتا قىلغان سانسىز نېئمەتلىرىنى ئەسكە ئېلىش ۋە ئۇنىڭغا ئەمەلىي رەۋىشتە شۈكۈر قىلىش ئىبادەتلەرنىڭ ئەڭ كاتتىسى ۋە ئەۋزىلىدۇ.

ئاللاھ تائالانىڭ ياردىمىدىن ئايرىلىپ قېلىش، ئۇنىڭ غەزىپىگە يولۇقۇش، دىنىنىڭ كۆرسەتمىسىدىن چەتنەپ كېتىش، خارلىق ـ زەبۇنلۇققا مەھكۇم بولۇش ۋە باشقىلار تەرىپىدىن بوزەك ئېتىلىش قاتارلىق نۇرغۇنلىغان بەختسىزلىكلەرگە گىرىپتار بولۇشنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالانى ئۇنتۇپ كەتكەنلىكتىن بولىدۇ. ئىسلام دىنى ئىنسانلار جەمئىيىتىنىڭ ئەڭ مۇكەممەل نىزامىدۇر. مۇسۇلمان كىشى ئاللاھ تائالا بىلەن بولغان ئالاقىسىنى ۋە يېقىنلىقىنى كۈچەيتكەندىلا ئۇنىڭ دىيانىتى تولۇقلانغان بولىدۇ. دىيانىتى تولۇقلانغان ئادەمنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك بارلىق ئىشلىرى نەتىجىلىك بولىدۇ.

زىكىر ـكۆپىنچە كىشىلەرنىڭ چۈشەنگىنىدەك، كۆڭۈل بىلەن ئەقىل غاپىل ھالدا تىل

بىلەنلا ئورۇندىلىدىغان ئىبادەت ئەمەس. زىكرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى تىل بىلەن قەلب بىرلەشكەن زىكىردۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە: « زىكرىنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى لائىلاھە ئىللەللاھۇدۇر» دەپ كۆرسەتكەن. بۇ كەلىمە ئىسلام دىنىنىڭ شۇئارى، جەننەتنىڭ ئاچقۇسى ۋە مۇسۇلمانلىقنىڭ بەلگىسىدۇر. بۇ كەلىمىنى تىل بىلەن ئوقۇپ دىل بىلەن ئۇنىڭ مەنىسىنى تەستىق قىلغاندىلا بۇ كەلىمە ئۆز ئىپادىسىنى تاپقاندەك، زىكرمۇ تىل ۋە دىل ھەر ئىككىسىنىڭ ئىشتىراك قىلىشى بىلەنلا ئەڭ ياخشى ئىپادىسىنى تاپىدۇ.

## زىكرىنىڭ پەزىلىتى

قۇرئان كەرىم ئاللاھ تائالاغا زىكىر ئېيتىشنىڭ پەزىلىتىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَالذَّاكِرِينَ اللَّهَ كَثِيرًا وَالذَّاكِرَاتِ أَعَدَّ اللَّهُ لَهُم مَّغْفِرَةً وَأَجْرًا عَظِيمًا (**35**)]

«ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچى ئەرلەر ۋە ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچى ئاياللارغا ئاللاھ مەغپىرەت ۋە كاتتا ساۋاب تەييارلىدى». [ئەھزاب سۈرىسى 35 ـ ئايەت].

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:« مېنى ياد ئېتىڭلار، مەنمۇ سىلەرنى ياد ئېتىمەن» سۈرە بەقەرە 152ـ ئايەت.

ئەگەر سىز «لا ئىلاھە ئىللەللاھ » دېسىڭىز، ئاللاھ سىزنى ئىسمىڭىزنى چاقىرىپ تۇرۇپ ياد ئېتىدۇ. ساھابىلەردىن بىرى:

ـ مەن پەرۋەردىگارىمنىڭ مېنى قانداق چاغدا ئەسكە ئالىدىغانلىقىنى بىلىمەن دېدى. باشقىلار ئۇنىڭدىن :

ـ پەرۋەردىگارىڭ سېنى قانداق چاغدا ئەسكە ئالىدۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇ جاۋابەن :

ـ مەن ئۇنى ياد ئەتكەندە، ئاللاھ تائالا :« مېنى ياد ئېتىڭلار، مەنمۇ سىلەرنى ياد ئېتىمەن » دېگەن، دېدى. ئاللاھنىڭ ھوزۇرىغا كىرىش شۇقەدەر ئاسان، ئۇنىڭدا قىلچىلىك جاپاـ مۇشەققەت يوق.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ :« ئىمان ئېيتقانلار، ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ » [سۈرە رەئدە 28ـ ئايەت] ئاللاھنى كۆپ ئەسلەشنىڭ دىللارنى ئارام تاپتۇرۇش، تىنىچلاندۇرۇش ۋە خاتىرجەم قىلىشتەك پايدىلىرى بار بولۇپ، كۆپ زىكرى ئېيتىش دائىم قايغۇ ۋە ئىزتىراپتا ئۆتىدىغان، پىسخىك دوختۇرلاردىن قاچىدىغان بىمارلارغا داۋادۇر. ئادەملەر ئاللاھنى ئەسلىمەسلىك ۋە ئاللاھدىن يۈز ئۆرۈش سەۋەبىدىن غەم ـ قايغۇغا گىرىپتار بولىدۇ. بۇ مەنىدە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى مىنىڭ زىكرىمدىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ئۇنىڭ ھاياتى تار ( يەنى خاتىرجەمسىز ) بولىدۇ، قىيامەت كۈنى ئۇنى بىز كور قوپۇرىمىز» [سۈرە تاھا 124ـ ئايەت.]

ئاللاھنى ئەسلەشتە بارچە مۇشكۈللەرگە ئىلاج ۋە بارچە قىيىنچىلىقلارغا چىقىش يولى بار. ئاللاھنى ئەسلەشتىن غەپلەتتە قالغاندا، ئىنسان تۈگىمەس ـ پۈتمەس غەمگە مۇپتىلا بولىدۇ. ئۇنى شەيتان چاڭگىلغا ئېلىۋالىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « كىمكى مېھرىبان ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن ( يەنى قۇرئاندىن) يۈز ئۆرۈيدىكەن بىز ئۇنىڭغا شەيتاننى مۇسەللەت قىلىپ قويىمىز (شەيتان ئۇنى ۋەسۋەسە قىلىدۇ )، شەيتان ئۇنىڭغا ھەمىشە ھەمراھ بولىدۇ » [سۈرە زۇخرۇف 36ـ ئايەت.]

ئاللاھ تائالا مۆمىنلەرنى مال- دۇنيانىڭ ئۇلارنى ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن غەپلەتتە قويۇشىدىن ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆمىنلەر! ماللىرىڭلار ۋە بالىلىرىڭلار سىلەرنى ئاللاھنىڭ زىكرىدىن ( يەنى ئاللاھنىڭ تائەت ـ ئىبادىتىدىن ) غەپلەتتە قالدۇرمىسۇن، كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن، ئۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر » [سۈرە مۇناپىقۇن 9- ئايەت.] قانداق ئادەمنى بالىلىرى، مال- دۇنياسى ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن توسۇپ قويسا، ئۇنداق كىشى ئۇچۇق زىيان تارتىدۇ.

ئادەمنى ھەيران قالدۇرىدىغان بىر ئىش- ئاللاھنىڭ پۈتۈن چوڭ ئىبادەتلەرنىڭ خاتىمىسىنى زىكرى بىلەن باغلاپ قويۇشىدۇر. سىز قانداقلىكى بىر چوڭ ئىبادەتنى ئادا قىلماڭ، ئۇنىڭغا زىكرى ئەگىشىپ كېلىدۇ. ناماز- زىكرىدۇر. نامازدىن كېيىن يەنە زىكرى بار، ئۇ بولسىمۇ ـ دۇئا. روزىمۇ ھەم شۇنداق. ئاللاھ تائالا بىر نەچچە ئورۇندا روزا تۇتقاندا دۇئا قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. دۇئا دېگەن زىكرىدۇر. ھەجمۇ ، ناماز، روزىغا ئوخشاش. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « سىلەر ھەجگە ئائىت ئىبادەتلەرنى ئادا قىلغاندىن كېيىن، ئاللاھنى بولسا ئاتا- بوۋاڭلارنى ( پەخرلىنىپ ) ياد ئەتكەندەك ياكى ئۇنىڭدىنمۇ زىيادە ياد ئېتىڭلار » [سۈرە بەقەرە 200- ئايەت.]

ئاللاھ ناماز ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: « نامازدىن پارىغ بولغىنىڭلاردا ئۆرە تۇرغان، ئولتۇرغان ۋە ياتقان ھالەتلىرىڭلاردا ئاللاھنى ياد ئېتىڭلار » [سۈرە نىسا 103- ئايەت]

جۈمە نامىزىنىڭ شەرىپى، ئورنىنىڭ يوقىرىلىقى ۋە پەزىلىتىنىڭ كاتتىلىقى زىكرى بىلەن خاسلاشتۇرۇلدى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « ناماز ئوقۇلۇپ بولغاندا ( يەنى جۈمە نامىزىدىن پارىغ بولغىنىڭلاردىن كېيىن ) زېمىنغا تارىلىپ ( يەنى ئۆز مەشغۇلاتىڭلار بىلەن بولۇپ) ئاللاھنىڭ پەزلىدىن تەلەپ قىلىڭلار، مەقسىتىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئاللاھنى كۆپ ياد ئېتىڭلار » [سۈرە جۈمئە 10- ئايەت.]

ئاللاھ تائالا ئەڭ كاتتا ئىبادەت نامازنىڭ نىشانىنى زىكرى قىلدى. ئاللاھ تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق ئەمر قىلىدۇ :« مېنى زىكرى قىلىش ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن» [سۈرە تاھا 14- ئايەت. ]

ناماز، باشتىن- ئاخىرغىچە زىكرى بىلەن تولغان. قىرائەت قىلىش- زىكرى، روكۇ قىلىش ـ زىكرى، سەجدە قىلىش ـ زىكرى، تەشەھھۇد- زىكرى ۋەھەكەزالار....

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ھەقىقى ھاياتنىڭ قەلبنىڭ ھايات بولىشدا ئىكەنلىكى، قەلبنىڭ ھايات بولۇشنىڭ پەقەت ئاللاھنى زىكرى قىلىپ تورۇش بىلەنلا ھاسىل بولىدىغانلىقىنى ناھايىتى ئوچۇق بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھنى ياد ئېتىپ تۇردىغان ئادەم بىلەن ئاللاھنى ياد ئېتىپ تۇرمايدىغان ئادەمنىڭ مىسالى خۇددى تىرىك ئادەم بىلەن ئۆلۈك ئادەمنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ » (بۇخارى 6407- نومۇر.)

ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن غاپىل بولۇپ، ئۆلۈكلەر بىلەن بىر قاتاردا بولۇشقا رازى بولامسىز؟ مەن ھاياتىدا كېسەلدىن ساق بولالمىغان، بالىلىرى قاقشىتىدىغان، قوشنىلارغا يامان مۇئامىلىدە بولىدىغان ھەر قانداق كىشىدىن سورىغۇم كېلىدۇ: سىز ئاللاھنى ياد ئېتىشكە ھېرىس بولغانمۇ؟ قەلبىڭىزنى، ئۆيىڭىزنى ياراتقۇچىمىز ئاللاھنى زىكرى قىلىش بىلەن نۇرلاندۇرغانمۇ؟

بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: شىكايەت قىلىشقا باشلىدى: ـ ئى رەسۇلۇللاھ! ئىسلامدىكى ھۆكۈملەر ماڭا نىسبەتەن ناھايىتى كۆپ بولۇپ كەتتى، بۇ ھۆكۈملەر ئىچىدە ئىبادەتكە، ئەخلاققا ۋە مۇئامىلىگە ئالاقىدار ھۆكۈملەر بار. شۇڭلاشقا ماڭا مەن چىڭ تۇرۇپ قىلىدىغان بىر ئىشنى كۆرسىتىپ قويساڭ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئادەمگە مۇنداق دەپ جاۋاب قايتۇردى.:« تىلىڭ ھەمىشە ئاللاھنى زىكرى قىلىش بىلەن ھۆل تۇرسۇن» (تىرمىزى 3375؛ ئىبنى ماجەھ 3793؛ ئىمام ئەھمەد 4ـ توم 190ـ نومۇر.)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا يەنە بىر ئادەم كېلىپ، ئۇنىڭدىن : ـئىسلامدىكى قايسى ئەمەل ئەڭ ئەۋزەل ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا : ـ تىلىڭ ئاللاھنى زىكرى قىلىش بىلەن ھۆل ھالەتتە ۋاپات بولۇشۇڭ دەپ جاۋاب بەردى. (تىبرانى 20ـ توم 107؛ ئىبنى ھەببان 818ـ نومۇر)

ئەڭ ئەۋزەل ئىشـ سىزنىڭ ئاللاھ بىلەن ئۇنى ياد ئەتكەن ھالەتتە مۇلاقات بولۇشىڭىزدۇر!!!

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىغا: «سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار دەرگاھىدا ئەڭ ياخشى سانىلىدىغان، مەرتىبەڭلەرنى ئەڭ يوقىرى كۆتىرىدىغان، ئاللاھ يولىدا ئالتۇن ـ كۈمۈش سەرپ قىلغاندىنمۇ، دۈشمىنىڭلار بىلەن نەق مەيدان ئېلىشىپ جىھاد قىلغاندىنمۇ ياخشى سانىلىدىغان ئەمەلنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟» دېۋىدى، ساھابىلار ئۇ قايسى ئى رەسۇلۇللاھ؟ دەپ سوراشتى، بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: « ئاللاھ تائالانى كۆپ ياد قىلىش » دەپ جاۋاب بەردى. [تىرمىزى رىۋايىتى].

9194/5621 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «إن لله ملائكة يطوفون في الطرق يلتمسون أهل الذكر، فإذا وجدوا قومًا يذكرون الله تعالى، تنادوا هلموا إلى حاجتكم، فيحفونهم بأجنحتهم إلى السماء الدنيا، فيسألهم ربهم وهو أعلم بهم: ما يقول عبادي؟ قالوا: يقولون: يسبحونك ويكبرونك ويحمدونك ويمجدونك، فيقول: هل رأوني؟ فيقولون: لا والله ما رأوك، فيقول: كيف لو رأوني؟ فيقولون: لو رأوك كانوا أشد لك عبادةً، وأشد لك تحميدًا، وأكثر لك تسبيحًا، فيقول: فما يسألون؟ فيقولون: يسألونك الجنة، فيقول: وهل رأوها؟ فيقولون: لا والله يا رب ما رأوها، فيقول: كيف لو رأوها ؟ فيقولون: لو رأوها كانوا عليها أشد حرصاً وأشد لها طلباً، وأعظم فيها رغبةً، قال: فمم يتعوذون ؟ فيقولون: يتعوذون من النار، فيقول: هل رأوها ؟ فيقولون: لا والله ما رأوها، فيقول: فكيف لو رأوها ؟ فيقولون: لو رأوها كانوا أشد منها فرارًا وأشد لها مخافةً، فيقول: أشهدكم أني قد غفرت لهم، قال: يقول ملك من الملائكة: فيهم فلان ليس منهم إنما جاء لحاجة، قال: هم الجلساء لا يشقى جليسهم »* البخاري ( 6408)، مسلم (2689).

9194/5621 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ يەر يۈزىدە كوچىلارنى ئايلىنىپ يۈرۈپ، زىكىر ئەھلىنى ئىزدەيدىغان پەرىشتىلىرى بار بولۇپ، ئۇلار اللەنى زىكىر قىلغۇاتقان بىر

جامائەتنى تاپقان چېغىدا: ”كېلىڭلار، مانا تاپتۇق “ دەپ بىر ـ بىرىگە نىدا قىلىدۇ ۋە دەرھال يىغىلىپ، قاناتلىرى بىلەن ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى دۇنيا ئاسمىنىغا قەدەر ئورىۋالىدۇ. ئۇلارنى ھەممىدىن ئەڭ ياخشى بىلىپ تۇرغان پەرۋەردىگارى پەرىشتىلەردىن: ”بەندىلىرىم نېمە دەۋاتىدۇ؟ “ دەپ سورايدۇ. ئۇلار: ”بەندىلىرىڭ ساڭا تەسبىھ ئېيتىۋاتىدۇ، تەكبىر، ھەمدۇ سانا ئېيتىپ سېنى ئۇلۇغلاۋاتىدۇ “ دەيدۇ. اللە: ”ئۇلار مېنى كۆرۈپتىمۇ؟ “ دەپ سورايدۇ. پەرىشتىلەر: ”ياق، سېنى كۆرمەپتۇ “ دەيدۇ. اللە: ”ئەگەر ئۇلار مېنى كۆرگەن بولسا، ئۇلارنىڭ ھالى قانداق بولار ئىدى؟ “ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ”ئەگەر ئۇلار سېنى كۆرگەن بولسا، ئىبادەتنى تېخىمۇ كۆپ قىلغان بولاتتى. سېنى ئۇلۇغلاشنى، ساڭا ھەمدۇ سانا ئېيتىشنى ۋە تەسبىھ ئېيتىشنى يەنىمۇ كۆپ قىلغان بولاتتى “ دەيدۇ. اللە: ”ئۇلار مەندىن نېمە تىلەيدىكەن؟ “ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ”سەندىن جەننەتنى تىلەيدىكەن “ دەيدۇ. اللە: ”ئۇلار جەننەتنى كۆرۈپتىمۇ؟ “ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ”ياق. ئى رەببىمىز! سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلار جەننەتنى كۆرمەپتۇ “ دەيدۇ. اللە: ”ئەگەر ئۇلار جەننەتنى كۆرگەن بولسا، ئۇلارنىڭ ھالى قانداق بولار ئىدى؟ “ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ”ئەگەر ئۇلار جەننەتنى كۆرگەن بولسا، ئۇلارنىڭ جەننەتكە بولغان تەشنالىقى، رىغبىتى تېخىمۇ كۈچلۈك بولغان بولاتتى “ دەيدۇ. اللە: ”ئۇلار نېمىدىن پاناھ تىلەيدىكەن؟ “ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ”دوزاختىن پاناھ تىلەيدىكەن “ دەيدۇ. اللە: ”ئۇلار دوزاخنى كۆرۈپتىمۇ؟ “ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ياق. ئى رەببىمىز! سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلار دوزاخنى كۆرمەپتۇ “ دەيدۇ. اللە: ”ئەگەر ئۇلار دوزاخنى كۆرگەن بولسا، ھالى قانداق بولار ئىدى؟ “ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ”ئەگەر ئۇلار دوزاخنى كۆرگەن بولسا، ئۇنىڭدىن تېخىمۇ قورققان ۋە تېخىمۇ يىراققا قاچقان بولاتتى “ دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن، اللە: ”مەن سىلەرنى گۇۋاھ قىلىمەنكى، ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلدىم “ دەيدۇ. پەرىشتىلەردىن بىرى: ”ئۇلارنىڭ ئىچىدە پالانى كىشى زىكىر ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى پەقەت ئۆزىنىڭ ئىشى ئۈچۈن كەلگەن ئىدى “ دەيدۇ. اللە: ”مۇنداق بىر جامائەت بىلەن سۆھبەتداش بولغان كىشى قۇرۇق قول قايتمايدۇ “ دەيدۇ. تىرمىزى يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ ئوخشىشىنى ئەبۇ ھۇرەيرە ياكى ئەبۇ سەئىدتىن رىۋايەت قىلغان. (بۇخارى: 6408)

9201/5626 ـ أبو موسى – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «مثل البيت الذي يذكر الله فيه، والبيت الذي لا يذكر الله فيه مثل الحي والميت»* البخاري ( 6407)، مسلم (779).

9201/5626 ـ ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە زىكىر قىلىنىدىغان ئۆي بىلەن اللە زىكىر قىلىنمايدىغان ئۆيىنىڭ پەرقى تىرىك بىلەن ئۆلۈكنىڭ پەرقىگە ئوخشايدۇ. (مۇسلىم: 779)

9202/5627 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : «كان النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يسير في طريق مكة، فمر على جبل يقال له: جمدان، فقال: «سيروا هذا جمدان سبق المفردون» قالوا:

وما المفردون يا رسول الله ؟ قال: «الذاكرون الله كثيرًا»* مسلم (2676).

9202/5627 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەككىگە (قاراپ) كېتىۋېتىپ، جۇمدان دېگەن تاغدىن ئۆتۈۋاتقاندا: يۈرۈڭلار! بۇ يەر جۇمداندۇر. مۇفەررىدلەر ئۇرغۇن ساۋاب ئېلىپ كەتتى، دېدى. ساھابىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ! مۇفەررىدلەر كىم؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: (ئۇلار) اللەنى كۆپ زىكىر قىلغان ئەر ۋە ئاياللار، دېدى. (مۇسلىم: 2676)

9206/5629 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «إذا مررتم برياض الجنة فارتعوا، قالوا: وما رياض الجنة ؟ قال: حلق الذكر»* الترمذي (3510)

9206/5629 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: جەننەت باغچىلىرىدىن ئۆتكەن چېغىڭلاردا ئۇنىڭدىن بەھرىمەن بولۇۋېلىڭلار! دېدى. ساھابىلەر: جەننەت باغچىلىرى نېمىدۇر؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: زىكىر سورۇنى، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: (3510

9209/5630 ـ أبو الدرداء – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «ليبعثن الله أقوامًا يوم القيامة في وجوههم النور على منابر اللؤلؤ يغبطهم الناس، ليسوا بأنبياء ولا شهداء، قال: فجثى أعرابي على ركبتيه فقال: يا رسول الله جلّهم لنا نعرفهم، قال: هم المتحابون في الله في قبائل شتى وبلاد شتى، يجتمعون على ذكر الله يذكرونه»* الطبراني في الكبير (3433/290/3)

9209/5630 ـ ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە تائالا قىيامەت كۈنى مەرۋايىتتىن ياسالغان مۇنبەرلەردە ئولتۇرىدىغان، يۈزلىرىدىن نۇر يېغىپ تۇرىدىغان بىر مۇنچە كىشىلەرنى تىرىلدۈرىدۇ، ئىنسانلارنىڭ ھەممىسى ئۇلارغا ھەۋەس بىلەن قارايدۇ. ئۇلار پەيغەمبەرمۇ ئەمەس، شېھىدمۇ ئەمەس، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان بىر سەھرالىق تىزلىنىپ ئولتۇرۇپ: ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇلارنىڭ كىملىكىنى ئېيتىپ بەرگىن، تونۇۋالايلى! دېگەنىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇلار ھەر خىل قەبىلىلەردىن، ھەر قايسى شەھەرلەردىن كەلگەن بولۇپ، اللە ئۈچۈن بىر ـ بىرىنى دوست تۇتقان، اللەنىڭ زىكرى ئۈچۈن بىر يەرگە يىغىلغان ۋە ئۇنى زىكىر قىلغان كىشىلەردۇر، دېدى. (ئەلكەبىر)

9215/5632 ـ معاذ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : «ما عمل ابن آدم من عمل أنجى له من عذاب الله من ذكر الله»*

9215/5632 ـ ئەبۇ ئابدۇرراھمان مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ ئازابىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن اللەنى زىكىر قىلىشتىنمۇ ياخشىراق ئەمەل يوقتۇر. (مالىك: 490)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:« بىر جامائە ئاللاھنى ياد ئېتىش ئۈچۈن بىر يەرگە

يىغىلىشسا، پەرىشتىلەر ئۇلارنى ئورايدۇ، ئۇلارغا رەھمەت ياغىدۇ، خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنى ھوزۇرىدىكى پەرىشتىلەرنىڭ ئىچىدە تىلغا ئالىدۇ» (مۇسلىم، 6795؛ تىرمىزى 3378؛ ئىمام ئەھمەد 3- توم 92- نومۇر.)

ئاللاھ ھەدىس قۇددىسىيدە مۇنداق دەيدۇ:« بەندەم مېنى قانداق ئويلىسا، مەن ئۇنىڭ يېنىدا ئۇ ئويلىغان ھالەتتە بولىمەن. ئۇ مېنى ياد ئەتسە، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولىمەن، يۈرىكىدە ياد ئەتسە، مەنمۇ ئۇنى يۈرىكىمدە ياد ئېتىمەن. ئەگەر ئۇ مېنى جامائەت ئىچىدە ياد ئەتسە، مەنمۇ ئۇنى تېخىمۇ ياخشى بولغان جامائەت ئىچىدە ياد ئېتىمەن» (بۇخارى 6405؛ مۇسلىم 6773؛ ئىمام ئەھمەد 2- توم 251- نومۇر.)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلەرنىڭ يېنىغا چىقتى. ئۇلار ئولتۇرۇۋاتقان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاردىن :

- نېمىگە ئولتۇردۇڭلار؟ دەپ سورىدى. ئۇلار:

- ئى رەسۇلۇللاھ! ئاللاھنى زىكرى قىلىپ ئولتۇرۇۋاتىمىز دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاردىن ياندۇرۇپ سورىدى:

- سىلەر پەقەت ئاللاھنى زىكرى قىلىش ئۈچۈنلا ئولتۇردىڭلارمۇ؟. ئۇلار ئېيتتى:

- ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، بىز پەقەت ئاللاھنى زىكرى قىلىش ئۈچۈنلا ئولتۇردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا مۇنداق دېدى:

- مەن سىلەرگە تۆھمەت قىلماقچى ئەمەس، لېكىن ماڭا ئاللاھنىڭ سىلەر بىلەن پەرىشتىلەرگە پەخىرلىنىۋاتقانلىقى يەتكۈزۈلدى.( مۇسلىم 6197؛ تىرمىزى 3379- نومۇر.)

ئاللاھنى ياد ئەتكۈچى موسۇلمانلار، ھەر ۋاقىت زىكرى ئېيتىپ تورۇش كېرەك. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھنى ھەر قانداق چاغدا ياد ئېتىپ تۇراتتى. پەيغەمبەرنى ياخشى كۆرگۈچى، ئۇنىڭ بىلەن جەننەتتە بىرگە بولۇشنى ئارزۇ قىلغۇچى كىشى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆرنەك ئېلىپ، ھەر ۋاقىت ئاللاھنى ئەسلەپ تۇرۇشى كېرەك. ھەممەيلەنگە ئايانكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھاجەتخانىدىن چىققاندا « غفرانك ( ئى ئاللاھ ! گۇناھلىرىمنى مەغفىرەت قىل ) » دەيتتى. (ئەبۇ داۋۇد 30؛ تىرمىزى 7؛ ئىبنى ماججە 300؛ئىمام ئەھمەد 6- توم 155- نومۇر.)

شۇنداق ئادەملەر باركى، ئۇلار بىر نەچچە يىلدىن بۇيان، بەلكى دۇنياغا كەلگەندىن بۇيان بىر ئورۇندا ئولتۇرۇپ ئاللاھنى يۈز قېتىم ياد ئېتىپ باقمىغان، يۈز قېتىم سۇبھانەللاھ دەپ تەسبىھمۇ ئېيتىپ باقمىغان. ئۇلار شۇنداق بولۇشىغا قارىماي تۇرمۇشنىڭ قاتتىقلىقىدىن، بالىلىرىنىڭ قاخشىتىشلىرىدىن، دائىم ئىچى سىقىلىپلا يۈرۈشلىرىدىن شىكايەت قىلىشىدۇ. قىيامەت كۈنى موسۇلمانلار ئاللاھنى ياد ئەتمەي ئۆتكۈزىۋاتقان ۋاقىتلىرىغا نادامەت چېكىدۇ. بۇ ھەقتە مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى جەننەتكە كىرگەنلەرنىڭ پۇشايمان قىلىدىغان بىردىن- بىر نەرسىسى ئاللاھنى ياد ئەتمەي ئۆتكۈزىۋەتكەن دەقىقىلەردۇر.

رىۋايەت قىلىنىشىچە، بىر كۈنى ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بازارغا چىقىپ: ئى سودىگەرلەر جامائەسى! مەسجىدكە كېلىڭلار، ئۇ يەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مىراسى تەقسىملىنىۋاتىدۇ دېگەن. سودىگەرلەر ھاپىلا- شاپىلا مەسجىدكە كىلىپ، ئۇنداق ئىشنىڭ

يوقلۇقنى ھىس قىلغان ۋە : مەسجىدكە كەلدۇق، ھېچ ئىشنى كۆرمىدۇق دېيىشكەن. بۇ چاغدا ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلاردىن: نېمىنى كۆردۈڭلار؟ دەپ سورىغان. ئۇلار: بىز مەسجىدتە بىر بۆلۈك كىشىلەرنىڭ ئاللاھنى ياد ئېتىپ زىكرى ئېيتىۋاتقانلىقىنى كۆردۇق دەپ جاۋاب بەرگەن. ئەبۇ ھۇرەيرە ئۇلارغا : ئەنە شۇ پەيغەمبىرىمىزنىڭ مىراسى دەپ جاۋاب بەرگەن.

رىۋايەتلەردە كېلىشىچە، بىر كۈنى سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ۋەزىر- ۋۇزۇرالىرى ۋە ئەسكەرلىرى بىلەن ئېتىزدا تېرىقچىلىق قىلىۋاتقان ئاددىي بىر دېھقاننىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ قاپتۇ. ھېلىقى دېھقان سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھالىتىنى كۆرۈپ: داۋۇد ئائىلىسىدىكىلەر كاتتا شاھلاردىن بولۇپ كېتىپتۇغۇ دېگەن. سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا قاراپ مۇنداق دېگەن: ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مۆمىننىڭ سەھىپىسىگە خاتىرلەنگەن بىر تەسبىھ سۇلايمان ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرگە ئاتا قىلىنغان شاھلىقتىن ياخشىدۇر، چۈنكى سۇلايمانغا ئاتا قىلىنغان نەرسىلەر يوقايدۇ، تەسبىھ قالىدۇ. ھەقىقەتەنمۇ مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئەڭ ياخشى ھالىتى ئۇنىڭ ئاللاھ تائالانى ياد قىلىش بىلەن مەشغۇل بولىۋاتقان چاغلىرىدىكى ھالىتىدۇر. ئاللاھ تائالا بىلەن مەنىۋىي مۇلاقاتتا بولغان ۋە ئۇنىڭغا مۇناجات قىلغان ۋاقىتتىكى ھۇزۇر –ھالاۋەتنىڭ لەززىتىنى پەقەت تېتىغانلارلا بىلىدۇ.

## زىكرىنىڭ ئەدەپلىرى

زىكرىنىڭ ئەڭ ئاساسلىق ئەدەبلىرى - ھەرقانداق بىر ئىبادەت ئۈچۈن زۆرۈر بولغان، ھەتتا ئۇنىڭ قوبۇل بولىشى ئۈچۈن شەرت قىلىنغان نىيەت، ئىخلاس، مۇھەببەت، كەمتەرلىك ۋە باشقىلاردۇر. زىكرىنىڭ باشقىمۇ ئەدەبلىرى بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 - زىكرىنى ئاۋاز چىقارماستىن ئىچىدە ئېيتىش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى سەپەر ئۈستىدە ئاۋازلىرىنى كۆتىرىپ زىكىر ئېيتىۋاتقان كىشىلەرگە خىتاب قىلىپ، « ئەي ئىنسانلار! ئۆزۈڭلارنى تۇتۇۋېلىڭلار، ئەلۋەتتە سىلەر قۇلىقى ئېغىر ياكى سىلەردىن يىراقتىكى بىرىنى چاقىرىۋاتمايسىلەر. سىلەر مۇناجات قىلىۋاتقان زات - سىلەرگە ئەڭ يېقىن ۋە ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچى زاتتۇر. ئۇ سىلەرگە سىلەر ئۇستىگە مىنىپ كېتىۋاتقان ئۇلاقلىرىڭلاردىنمۇ بەك يېقىندۇر» دېگەنىدى. [بۇخارىي رىۋايىتى].

تۆۋەندىكى ھەدىستىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش مەزمۇن بايان قىلىنغان.

5862/ 9558 ـ أبو موسى – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – : كنا مع النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ في سفر فجعل الناس يجهرون بالتكبير فقال «أيها الناس أربعوا على أنفسكم إنكم لا تدعون أصم ولا غائبًا إنكم تدعون سميعًا قريبًا وهو معكم، قال: وأنا خلفه وأنا أول: لا حول ولا قوة إلا بالله فقال: يا عبد الله بن قيس ألا أدلك على كنز من كنوز الجنة؟ فقلت: بلى يا رسول الله قال قل لا حول ولا قوة إلا بالله»* البخاري ( 6384)، مسلم ( 2704)، أبو داود ( 1526)، الترمذي ( 3374) .

5862/ 9558 ـ ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە سەپەرگە چىقتۇق. بىر تۆپىلىككە چىققاندا، تەكبىر ئېيتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى ئىنسانلار! جېنىڭلارغا ئىچىڭلار ئاغرىسۇن. سىلەر

گاس ياكى گاچىنى ئەمەس، بەلكى سىلەرنى ھەر دائىم ئاڭلاپ، كۆرۈپ تۇرىدىغان زاتقا دۇئا قىلىۋاتىسىلەر، دېدى. ئاندىن مېنىڭ يېنىمغا كەلدى. مەن ئىچىمدە: ”اللەنىڭ ياردىمىسىز ھېچقانداق كۈچ قۇۋۋەت يوقتۇر “ دەۋاتاتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى ئابدۇللاھ ئىبنى قەيس! ”اللەنىڭ ياردىمىسىز ھېچقانداق كۈچ قۇۋۋەت يوقتۇر “ دېگىن! چۈنكى ئۇ جەننەتنىڭ خەزىنىلىرىدىن بىرىدۇر، دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئى ئابدۇللاھ ئىبنى قەيس ! ساڭا جەننەت خەزىنىلىرىدىن بىر كەلىمە ئۆگىتەيمۇ؟ ئۇ بولسا: ”كۈچ قۇۋۋەت پەقەت اللەقىلا خاستۇر “ دېگەن كەلىمە دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان. (بۇخارى: 6384)

5863/ 9559 ـ وفي رواية: «الذي تدعونه أقرب إلى أحدكم من عنق راحلة أحدكم»* البخاري (6610)، مسلم ( 2704)، أبو داود ( 1526)، الترمذي ( 3374) .

5863/ 9559 ـ ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: بىز پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە بىر غازاتقا چىقتۇق، دەپ يۇقىرىدىكى ھەدىسنى بايان قىلغان. بۇ ھەدىستە يەنە: (دۇئا قىلغان) رەببىڭلار سىلەرگە مىنگەن تۆگەڭلارنىڭ بويىندىنمۇ يېقىندۇر دېيىلگەن، ئەمما ئۇنىڭدا: كۈچ قۇۋۋەت پەقەت اللەقىلا خاستۇر دېگەن سۆز رىۋايەت قىلىنمىغان. (مۇسلىم: 2704)

2 ـ ئاللاھ تائالانى زىكىر قىلغاندا ئوقۇلغان تەسبىھ، تەھلىل ۋە تەكبىرلەرنى ئىمكان قەدەر ساناپ ئوقۇش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن:

9532/5850 ـ يسيرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : وكانت من المهاجرات الأول، قالت: قال لنا النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ «عليكن بالتسبيح والتهليل والتقديس والتكبير واعقدن بالأنامل، فإنهن مسؤلات مستنطقات، ولا تغفلن فتنسين الرحمة»* أحمد ( 6 / 370)، أبو داود ( 1501)، الترمذي ( 3583)

9532/5850 ـ دەسلەپكى مۇھاجىر ئاياللاردىن يۇسەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارغا مۇنداق دېگەن: ئى ئاياللار! اللە تائالاغا تەسبىھ، تەھلىل (لا ئىلاھە ئىللاللاھ) ۋە تەقدىس (ئۇلۇغلاش) ئېيتىشىڭلار لازىم. بۇلارنى بارمىقىڭلاردا ساناپ ئېيتىڭلار، چۈنكى بارماقلاردىن سورىلىدۇ ۋە ئۇلار سۆزلىتىلىدۇ. شۇڭا ھەرگىز غەپلەتتە قالماڭلار! بولمىسا، رەھمەتنى ئۇنتۇپ قالىسىلەر. (تىرمىزى: 3583)

3 ـ زىكىرنى پاك ھالەتتە ئەيتىش ياكى داۋاملىق ئۆزىنى پاك تۇتۇش.

7713/4644 ـ المهاجر بن قنفذ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : أنه أتى النبيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وهو يبول، فسلم عليه، فلم يرد عليه حتى توضأ، ثم اعتذر إليه، وقال: ((إني كرهت أن أذكر الله إلا على طهر))* أبو داود (17). النسائي 37/1، ابن ماجة (350)، الدارمي (2641)

7713/4644 ـ مۇھاجىر ئىبنى قۇنفۇز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا بارسام، ئۇ كىچىك تەرەت قىلىۋاتقانىكەن، سالام بەرگەنىدىم، تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن سالىمىمنى قايتۇردى. ئاندىن ئۆزرە

ئېيتسپ: مەن تاھارەتسىز ھالدا اللەنى زىكىر قىلىشنى ياقتۇرمىدىم دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 17)

**زىكىرنى تەرك ئېتىشنىڭ گۇناھى**

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: [فَاذْكُرُونِي أَذْكُرْكُمْ وَاشْكُرُواْ لِي وَلاَ تَكْفُرُونِ (**152**)]

« مېنى تائەت ـ ئىبادەتلەر ۋە زىكىر ـ تەسبىھلەر بىلەن ياد ئېتىڭلار، ( مېنى ياد ئەتسەڭلار) مەنمۇ سىلەرنى (ئەمەلىڭلارغا ساۋاب بېرىش ۋە گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىش بىلەن) ياد ئېتىمەن. ماڭا شۈكۈر قىلىڭلار، ناشۈكۈرلۈك قىلماڭلار» [بەقەر سۈرىسى 152 ـ ئايەت] دەپ كۆرسەتكەن.

ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىشتىن خالى بولۇش ئۇنىڭغا ۋە ئۇ ئاتا قىلغان نېئمەتلەرگە ناشۈكۈرلۈك قىلغانلىق بولىدۇ. ناشۈكۈرلۈك ئەڭ ئېغىر گۇناھ بولۇپ، ئۇ قۇرئاننىڭ تەبىرى بىلەن نېئمەتكە كۇپۇرلۇق قىلىش دېيىلىدۇ. تەبىئىيكى، ئاللاھ تائالانىڭ نەزەرىدە ئەڭ ئېغىر سانالغان گۇناھلارلا كۇپرىلىق دەپ سۈپەتلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە: « ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىپ تۇرىدىغان ئادەم تىرىككە، ئۇنى ياد قىلمايدىغان ئادەم ئۆلۈككە ئوخشاشتۇر» دەپ كۆرسەتكەن[ بۇخارىي رىۋايىتى]. دېمەك ئاللاھ تائالانى ياد ئەتمىگەن ۋە ئۇنىڭ نېئمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىشنى ئۇنتۇپ كەتكەنلەر ئاللاھ تائالانىڭ نەزەرىدە ئۆلۈكلەردۇر.

9204/5628 ـ وعنه رفعه: «يقول الله تعالى: أنا عند ظن عبدي بي وأنا معه إذا ذكرني، فإن ذكرني في نفسه ذكرته في نفسي، وإن ذكرني في ملإٍ ذكرته في ملإٍ خير منهم، وإن تقرب إلي شبرًا تقربت إليه ذراعًا، وإن تقرب إلي ذراعًا تقربت إليه باعًا، وإن أتاني يمشي أتيته هرولة»* البخاري (7405)، مسلم ( 2675)، الترمذي ( 2388).

9204/5628 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: {بەندەم مېنى قانداق ئويلىسا، مەن ئۇنىڭ ئۈچۈن شۇنداق بولىمەن. ئۇ مېنى ئەسلىگەندە، مەن ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولىمەن. ئەگەر ئۇ مېنى ئىچىدە ئەسلىسە، مەنمۇ ئۇنى ئىچىمدە ئەسلەيمەن. ئەگەر مېنى بىر جامائەت ئىچىدە ئەسلىسە، مەنمۇ ئۇنى ئۇنىڭدىن ياخشىراق بىر جامائەت ئىچىدە ئەسلەيمەن. ئۇ ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر گەز يېقىنلىشىمەن. ئەگەر ئۇ ماڭا بىر گەز يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر غۇلاچ يېقىنلىشىمەن. ئۇ ماڭا مېڭىپ كەلسە، مەن ئۇنىڭغا يۈگۈرۈپ بارىمەن. } (بۇخارى: 7405)

**پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەلىم بەرگەن زىكىر تەسبىھلەر**

1. قۇرئان تىلاۋەت قىلىش.

6705/4029 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : رفعه: ((ما اجتمع قومٌ في بيتٍ من بيوت الله يتلون كتاب الله ويتدارسونه بينهم، إلا نزلت عليهم السكينةُ وغشيتهم الرحمةُ، وحفتهم الملائكة، وذكرهم الله فيمن عنده))* أبو داود (1455)، مسلم (2699).

6705/4029 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قانداق بىر قەۋم اللەنىڭ ئۆيلىرىدىن بىرىدە

يىغلىسپ ئولتۇرۇپ، اللەنىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىپ، ئۆزئارا ئۆگىنىشىپ ئولتۇرىدىغانلا بولسا، ئۇلارغا خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، رەھمەت ياغىدۇ، ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى پەرىشتىلەر چۆرىدەپ تۇرىدۇ، اللە ئۇلارنى ھۇزۇرىدىكىلەرنىڭ ئالدىدا تىلغا ئالىدۇ. (مۇسلىم: 2699)

6715/4034 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : رفعه: ((يجيءُ القرآن يوم القيامة فيقولُ: يا ربِّ حَلِّه فيلبس تاج الكرامةِ، ثم يقول: يا ربِّ زده، فيلبسه حلة الكرامة، ثم يقولُ: يا ربِّ ارض عنه فيرضى عنه، فيقال: اقرأ وارق ويزداد بكل آيةٍ حسنةً))* الترمذي (2915)، الدارمي (3311)

6715/4034 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى، قۇرئان كېلىپ: ئى رەببىم ! ئۇنى (قۇرئان ئوقۇغۇچىنى) زىننەتلىگىن! دەيدۇ. ئۇنىڭغا كارامەت تاجى كىيدۈرىلىدۇ. ئاندىن يەنە: ئى رەببىم! ئۇنىڭغا تېخىمۇ زىيادە ئىلتىپات قىلغىن، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭغا كارامەت تونى كىيدۈرىلىدۇ، ئاندىن يەنە: ئى رەببىم! ئۇنىڭدىن رازى بولغىن! دەيدۇ. اللە ئۇنىڭدىن رازى بولۇپ كېتىدۇ ھەمدە ئۇنىڭغا: ئوقۇپ ئۆرلەۋەرگىن! دېيىلىپ، ھەر بىر ئايەتكە بىر دەرىجە قوشۇپ بېرىلىدۇ. (تىرمىزى: 2915)

6717/4035 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – : رفعته: ((الماهرُ بالقرآنِ مع السفرةِ الكرام البررةِ، والذي يقرأُ القرآن، ويتتعتعُ فيه وهو عليه شاقٌ له أجران))* البخاري (4937)، مسلم (798).

6717/4035 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇرئان ئوقۇشقا ماھىر (يەنى يادقا ۋە مۇڭلۇق ئوقۇيالايدىغان) كىشى ھۆرمەتلىك، ياخشى پۈتۈكچى پەرىشتىلەر بىلەن بىللە بولىدۇ. قۇرئاننى دۇدۇقلاپ قىينىلىپ ئوقۇيدىغان كىشىگە بولسا، قوش ئەجىر بېرىلىدۇ. (مۇسلىم: 798)

2. ئىستىغپار ئېيتىش.

9551/5860 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «كلمتان خفيفتان على اللسان ثقيلتان في الميزان حبيبتان إلى الرحمن، سبحان الله وبحمده، سبحاه الله العظيم»* البخاري ( 6682)، مسلم ( 2694)، الترمذي ( 3467).

9551/5860 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تىلغا ( ئېيتىلىشى) يەڭگىل، تارازىغا ئېغىر، اللەقا ئەڭ سۆيۈملۈك بولغان ئىككى كەلىمە بار. ئۇلار: "اللە پاكتۇر، بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر، اللە پاكتۇر ۋە بۈيۈكتۇر " دېگەن كەلىمىلەردۇر. (بۇخارى: 6682)

9225/5638 ـ وفي رواية: « إن الله يمهل حتى إذا ذهب ثلث الليل الأول نزل إلى السماء الدنيا فيقول: هل من مستغفر ؟ هل من تائب ؟ هل من سائل ؟ هل من داع ؟ حتى

ينفجر الفجر»* البخاري (7494)، مسلم ( 758)، أبو داود (4733)، الترمذي ( 3498).

9225/5638 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: اللە تائالا كېچىنىڭ ئۈچتىن بىرى ئۆتكەندە، دۇنيا ئاسمىنىغا چۈشۈپ، تاكى تاڭ ئاتقىچە: "ئىستىغفار ئېيتقۇچى بارمۇ؟ تەۋبە قىلغۇچى بارمۇ؟ هاجىتىنى تىلىگۈچى بارمۇ؟ دۇئا قىلغۇچى بارمۇ؟ " دەپ نىدا قىلىدۇ. (مۇسلىم: 758)

9535/5851 ــ أغر مزينة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «إنه ليغان على قلبي حت أستغفر في اليوم مائة مرة»* مسلم ( 2702)، أبو داود ( 1515)، أحمد ( 4 / 211).

9535/5851 ــ ئەغەر مۇزەنىي رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شەك شۈبهىسىزكى، بەزىدە قەلبىمنى غەپلەت قاپلايدۇ. ئەلۋەتتە، مەن اللەقا كۈندە يۈز قېتىم ئىستىغفار ئېيتىمەن. (مۇسلىم: 2702)

9537/5853 ــ شداد بن أوس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «سيد الاستغفار أن يقول العبد: اللهم أنت ربي لا إله إلا أنت خلقتني وأنا عبدك وأنا على عهدك ووعدك ما استطعت، أعوذ بك من شر ما صنعت أبوء لك بنعمتك علي، وأبوء بذنبي فاغفر لي ذنوبي، فإنه لا يغفر الذنوب إلا أنت، من قالها من النهار موقنا بها، فمات من يومه قبل أن يمسي فهو من أهل الجنة، ومن قالها من الليل، وهو موقن بها، فمات قبل أن يصبح فهو من أهل الجنة»*

9537/5853 ــ شەدداد ئىبنى ئەۋس رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۆۋەندىكى دۇئا دۇئالارنىڭ ئەڭ بۈيۈكىدۇر: "ئى اللە! سەن مېنىڭ رەببىمسەن، سەندىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. سەن مېنى ياراتتىڭ، مەن سېنىڭ قۇلۇڭمەن. كۈچۈمنىڭ يېتىشىچە سېنىڭ ئەهدى پەرمانىڭدىمەن. قىلغان گۇناهلىرىمنىڭ يامانلىقىدىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن، ماڭا ئاتا قىلغان نېئمەتلىرىڭنى ئېتىراپ قىلىمەن، گۇناهىمنىمۇ ئېتىراپ قىلىمەن، مېنىڭ گۇناهلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، سەندىن باشقا هېچكىم گۇناهلارنى كەچۈرەلمەيدۇ" . كىمكى چىن كۆڭلىدىن هەقىقىي ئىشىنىپ، بۇ دۇئانى كۈندۈزى ئوقۇسا ۋە (شۇ كۈنى) كەچ كىرىشتىن بۇرۇن ئۆلسە، ئۇ جەننەت ئەهلىدىن بولىدۇ. كىمكى چىن كۆڭلىدىن هەقىقىي ئىشىنىپ، بۇ دۇئانى كەچقۇرۇن ئوقۇسا ۋە (شۇ كېچە) تاڭ ئېتىشتىن بۇرۇن ئۆلسە، ئۇ جەننەت ئەهلىدىن بولىدۇ. (بۇخارى: 6306)

3. تەسبىھ، هەمدى، تەكبىر ئېيتىش

9519/5841 ــ سفينة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «بخ بخ لخمس ما أثقلهن في الميزان، سبحان الله والحمد لله ولا إله إلا الله والله أكبر، وفرط صالح يفرط الرجل»* الأوسط ( 5152)

9519/5841 ــ سەفىنە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تارازىدا ئېغىر كېلىدىغان مۇنۇ بەش نەرسىگە هەيرانمەن: "اللە پاكتۇر" ، "هەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر" ، "اللەتىن باشقا ئىلاھ يوق " ، "اللە بۈيۈكتۇر " دېگەن كەلىمىلەر ۋە ئازارغا ئۇچرىغان ياخشى ئادەمنىڭ سەۋر تاقىتى. (ئەلئەۋسەت)

9306 /5696 ـ كعب بن عجرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « معقبات لا يخيب قائلهن أو فاعلهنّ دبر كل صلاة ثلاث وثلاثون تسبيحة وثلاث وثلاثون تحميدة وأربع وثلاثون تكبيرة»* مسلم (596)، الترمذي ( 3412)، النسائي (3/ 75).

9306 /5696 ـ كەئب ئىبنى ئۇجرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەر پەرز نامازدىن كېيىن 33 قېتىم "سۇبھانەللاھ" ، 33 قېتىم "ئەلھەمدۇلىللاھ" ، 34 قېتىم "ئاللاھۇ ئەكبەر " دېگەن كىشى جەننەتتىن مەھرۇم قالمايدۇ. (مۇسلىم: 596)

9309/5699 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: أن فقراء المهاجرين أتوا النبيّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فقالوا: قد ذهب أهل الدثور بالدرجات العلا والنعيم المقيم، فقال: «وما ذاك » قالوا: يُصلون كما نصلي ويصومون كما نصوم ويتصدقون ولا نتصدق ويعتقون ولا نعتق، فقال صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: «أفلا أعلِّمكم شيئًا تدركون به من سبقكم وتسبقون به من بعدكم ولا يكون أحدٌ أفضل منكم إلا من صنع مثل ما صنعتم» قالوا: بلى يا رسول الله، قال: «تسبحون وتكبرون وتحمدون دبر كل صلاة ثلاثًا وثلاثين» قال أبو صالح فرجع فقراء المهاجرين إليه صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فقالوا: سمع إخواننا أهلُ الأموال بما فعلنا ففعلوا مثله، فقال: « ذلك فضل الله يؤتيه من يشاء»، قال سُميّ: فحدثت بعض أهلي بهذا الحديث فقال: وهمت إنما قال لك تسبِّح ثلاثًا وثلاثين وتحمد الله ثلاثًا وتكبِّر الله أربعًا وثلاثين، فرجعت إلى أبي صالح فقلت له ذلك، فأخذ بيدي وقال: الله أكبر وسبحان الله والحمد لله، الله أكبر وسبحان الله والحمد لله حتى تبلغ من جميعهن ثلاثًا وثلاثين* البخاري ( 843)، مسلم ( 595)، أبو داود ( 1504).

9309/5699 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مۇھاجىرلارنىڭ پېقىرلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! بايلار يۇقىرى دەرىجە ۋە مەڭگۈلۈك نېئمەتلەرگە (جەننەتكە) ئېرىشىپ كەتتى، دېيىشكەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: قانداق قىلىپ (ئېرىشىپ كەتتى)؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: بايلار بىز ئوقۇغان نامازنى ئوقۇيدۇ، بىز تۇتقان روزىنى تۇتىدۇ. لېكىن ئۇلار سەدىقە بېرىدۇ، بىز بېرەلمەيمىز. ئۇلار قۇللارنى ئازاد قىلىدۇ، بىز ئازاد قىلالمايمىز، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مەن سىلەرگە كەينىڭلاردىكىلەردىن تېخىمۇ ئىلگىرىلەپ، ئالدىڭلاردىكىلەرگە يېتىشىۋالىدىغان، سىلەر قىلغاننى قىلغان كىشىلەردىن باشقا ھېچكىم سىلەردىن ئارتۇق بولالمايدىغان بىر ئەمەلنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟ دېۋىدى، ئۇلار: ۋاي! شۇنداق قىلغىن، ئى رەسۇلۇللاھ! دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەر نامازدىن كېيىن بىراقلا 33 قېتىم سۇبھانەللاھ، ئەلھەمدۇلىللاھ، ئاللاھۇ ئەكبەر دەڭلار! دېدى. كېيىن مۇھاجىرلارنىڭ پېقىرلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا يەنە كېلىپ: بىزنىڭ پۇلدار قېرىنداشلىرىمىز بىز قىلغاننى ئاڭلاپ، ئۇلارمۇ قىلغىلى تۇردى، دەپ شىكايەت قىلىشۋېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بۇ، ئاللاھنىڭ پەزلى ۋە مەرھەمىتى

بولۇپ، الله ئۇنى خالىغان كىشىلەرگە بېرىدۇ، دېدى. (مۇسلىم595)

9312/5701 ـ وفي أخرى: « من سبَّح دبر كل صلاة ثلاثًا وثلاثين وكبَّر ثلاثًا وثلاثين، وحمد ثلاثًا وثلاثين، وختم المائة بلا إله إلا إله إلا الله وحده لا شريك له، له الملك وله الحمد وهو على كلِّ شيء قدير، غُفرت ذنوبه ولو كانت مثل زبد البحر»* مسلم ( 597)، أبو داود ( 1504)، مالك (1/ 184).

9312/5701 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە: ھەر نامازدىن كېيىن 33 قېتىم "سۇبھانەللاھ" ، 33 قېتىم "ئەلھەمدۇلىللاھ" ، 33 قېتىم "ئاللاھۇ ئەكبەر " دېسە، ئاندىن بۇ 99 نى

لا إله إلّا اللّهُ وحْدهُ لا شريك لهُ لهُ الْمُلْكُ ولهُ اْلحمْدُ وهُو على كلّ شيْءٍ قديرٌ*

(يېگانە اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، پادىشاھلىق اللەقا مەنسۇپتۇر، جىمى ھەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر، الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر) " دېگەن كەلىمە بىلەن 100 قىلسا، دېڭىزنىڭ كۆپۈكىدەك كۆپ گۇناھى بولسىمۇ، ھەممىسى مەغپىرەت قىلىنىدۇ دېيىلگەن. (مۇسلىم: 597)

4. كەلىمە تەۋھىدنى ئوقۇش

5855/ 9540 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «من قال لا إله إلا الله وحده لا شريك له، له الملك وله الحمد وهو على كل شيء قدير في يوم مائة مرة كانت له عدل عشر رقاب، وكتبت له مائة حسنة ومحيت عنه مائة سيئة وكانت له حرزًا من الشيطان يومه ذلك حتى يمسي، ولم يأت أحد بأفضل مما جاء به إلا رجل عمل أكثر منه، ومن قال: سبحان الله وبحمده في يوم مائة مرة حطت خطاياه وإن كانت مثل زبد البحر»* البخاري ( 3293)، مسلم ( 2691)، الترمذي ( 3468)، مالك ( 1/ 184).

5855/ 9540 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: كىمكى كۈندە يۈز قېتىم: "يالغۇز اللەتىن باشقا ئىلاھ يوق، ئۇنىڭ شېرىكى يوق، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا خاستۇر، بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر " دېسە، ئون قۇل ئازاد قىلغان ۋە يۈز ياخشىلىق قىلغانىنىڭ ساۋابى بېرىلىدۇ، يۈز گۇناھى ئۆچۈرۈلىدۇ، (شۇ كۈنى) كەچ كىرگىچە شەيتانىنىڭ يامانلىقىدىن ساقلىنىدۇ. ئۇ كەلىمىنى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ زىكرى قىلغانلاردىن باشقا ھېچكىم (شۇ كۈن ئىچىدە) ئۇنىڭچىلىك ساۋابلىق ئىش قىلالمىغان بولىدۇ. كىمكى: "الله پاكتۇر، بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر " دېگەن سۆزنى يۈز قېتىم ئېيتسا، دېڭىز كۆپۈكىدەك كۆپ گۇناھى بولسىمۇ كەچۈرۈلىدۇ. (مۇسلىم: 2691)

9541/5856 ـ أبو أيوب – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «من قال لا إله إلا الله وحده لا شريك له، له الملك وله الحمد، وهو على كل شيء قدير، كان كمن أعتق أربعة أنفس من ولد إسماعيل »* البخاري (6404)، مسلم ( 2693)، الترمذي ( 3553).

9541/5856 ـ ئەبۇ ئەييۇب ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى،

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئون قېتىم: ”ياللاھ، سەندىن باشقا ئىلاھ يوق، ئۇنىڭ شېرىكى يوق، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا خاستۇر، بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر ۋە ئۇ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر “ دېسە، ئىسمائىل ئەۋلادىدىن ئون قۇلنى ئازاد قىلغاننىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ. (مۇسلىم: 2693)

5858/ 9549 ــ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «من دخل السوق فقال: لا إله إلا الله وحده لا شريك له، له الملك وله الحمد يحيي ويميت وهو حي لا يموت بيده الخير وهو على كل شيء قدير، كتب الله له ألف ألف حسنة، ومحا عنه ألف ألف سيئة ورفع له ألف ألف درجة»* الترمذي ( 3428)، ابن ماجه( 2235)، أحمد ( 1 / 47)، الدارمي ( 2692)

5858/ 9549 ــ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بازارغا كىرگەندە: ”ياللاھ، سەندىن باشقا ئىلاھ يوق، ئۇنىڭ شېرىكى يوقتۇر، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا خاستۇر. بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ئۆلتۈرىدۇ ۋە تىرىلدۈرىدۇ. ئۇ ھەمىشە تىرىكتۇر، ھېچقاچان ئۆلمەيدۇ. ھەممە ياخشىلىق ئۇنىڭ ئىلكىدىدۇر ۋە ئۇ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر “ دېسە، الله ئۇنىڭغا بىر مىليون ساۋاب يېزىپ، بىر مىليون گۇناھىنى ئۆچۈرۈپ تاشلايدۇ ۋە مەرتىۋىسىنى بىر مىليون دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ. (تىرمىزى: 3428)

5. كىلىمە تەمجىدنى ئوقۇش

9524/5845 ــ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مر على شجرة يابسة الورق فضربها بعصاه فتناثر الورق فقال: «إن الحمد لله وسبحان الله، ولا إله إلا الله، والله أكبر تساقط ذنوب العبد كما يتساقط ورق هذه الشجرة»* الترمذي ( 3533)

9524/5845 ــ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يوپۇرمىقى قۇرۇپ كەتكەن بىر تۈپ دەرەخنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ھاسىسى بىلەن ئۇرغان ئىدى، غازاڭلار يەرگە تۆكۈلۈپ چۈشتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: ”ھەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر، الله پاكتۇر، اللەتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، الله بۈيۈكتۇر “ دېگەن كەلىمىلەر بەندىنىڭ گۇناھلىرىنى خۇددى مۇشۇ دەرەخنىڭ غازاڭلىرى تۆكۈلگەندەك تۆكۈۋېتىدۇ. (تىرمىزى: 3533)

5846/ 9525 ــ ابن مسعود – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «لقيت ليلة أسري بي إبراهيم، فقال لي يا محمد: اقرا أمتك مني السلام، وأخبرهم أن الجنة طيبة التربة عذبة الماء، وأنها قيعان، وأن غراسها سبحان الله، والحمد لله، ولا إله إلا الله، والله أكبر»* الترمذي ( 3462)

5846/ 9525 ــ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مىراجغا چىققىنىمدا، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچراشتىم. ئۇ ماڭا مۇنداق دېدى: ئۇممىتىڭگە مەندىن سالام دېگىن ! ئۇلارغا جەننەتنىڭ بەكمۇ چىرايلىق ئىكەنلىكىنى، تۇپرىقىنىڭ مۇشكى ئەنبەر، سۈيىنىڭ بەكمۇ تاتلىق،

يېرىنىڭ تۈپتۈز، تىكىلگەن دەرەخلىرىنىڭ: ”الله پاكتۇر، ھەمدۇ سانا اللهقا خاستۇر، اللهتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر ۋە الله بۈيۈكتۇر “ دېگەن سۆزدىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگىن! دېدى. (تىرمىزى: 3462)

6. دۇئانى كۆپ قىلىش

9217/5634 ـ النعمان بن بشير – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « الدعاء هو العبادة، ثم قرأ {وَقَالَ رَبُّكُمُ ادْعُونِي أَسْتَجِبْ لَكُمْ إِنَّ الَّذِينَ يَسْتَكْبِرُونَ عَنْ عِبَادَتِي سَيَدْخُلُونَ جَهَنَّمَ دَاخِرِينَ}﴿غافر: 60﴾* الترمذي ( 3372)، ابن ماجه( 3828)

9217/5634 ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: دۇئا ئىبادەتتۇر دېگەندىن كېيىن: {پەرۋەردىگارىڭلار ئېيتىدۇ: ماڭا دۇئا قىلىڭلار، مەن دۇئايىڭلارنى قوبۇل قىلىمەن (تىلىگىنىڭلارنى بېرىمەن)، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ ئىبادىتىمدىن چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتىدىغانلار خار ھالدا جەھەننەمگە كىرىدۇ} (سۈرە غافىر، 60 ـ ئايەت)دېگەن ئايەتنى ئوقۇغان. (تىرمىزى: 3372)

9218/5635 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «ليس شيء أكرم على الله من الدعاء»* الترمذي ( 3370)، ابن ماجه( 3829)

9218/5635 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالانىڭ نەزىرىدە دۇئادىنمۇ ئۇلۇغراق ئىبادەت يوق. (تىرمىزى: 3370)

9221/5636 ـ جابر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « ما من عبد يدعو بدعاء إلا أتاه الله ما سأل، أو كف عنه من السوء مثله ما لم يدع بإثم أو قطيعة رحم»* الترمذي (3381)

9221/5636 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ھەرقانداق بىر ئىنسان ھاجىتىنى تىلەپ دۇئا قىلغاندا، گۇناھ بولىدىغان ياكى ئۇرۇغ تۇغقانلىرىدىن مۇناسىۋەتنى ئۈزۈشكە ئېلىپ بارىدىغان ئىشنى تىلىمىگەنلا بولسا، الله تائالا ئۇنىڭ تىلىگەن نەرسىسىنى بېرىدۇ. (تىرمىزى: 3381)

7. تەھلىلنى كۆپ ئوقۇش

9546/5857 ــ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «ما قال عبد لا إله إلا الله مخلصًا من قلبه إلا فتحت له أبواب السماء حتى تفضي إلى العرش ما اجتنب الكبائر»* الترمذي ( 3590)

9546/5857 ــ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىنسان چوڭ گۇناھلاردىن ساقلىنىپ، چىن قەلبىدىن: ”اللهتىن باشقا ئىلاھ يوق “ دېسە، ئۇ كەلىمىگە ئاسماننىڭ بارلىق ئىشىكلىرى ئېچىلىدۇ ۋە ئۇ تاكى ئەرشكىچە يېتىپ بارىدۇ. (تىرمىزى: 3590)

9308/5698 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « من سبّح في دبر صلاة الغداة مائة تسبيحة وهلَّل مائة تهليلة غُفرت ذنوبه ولو كانت مثل زبد البحر »*

9308/5698 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بامدات نامىزىدىن كېيىن "سۇبھانەللاھ " نى 100 قېتىم، "لائىلاھە ئىللەللاھ" نى 100 قېتىم دېسە، دېڭىزنىڭ كۆپۈكىدەك كۆپ گۇناھى بولسىمۇ، ھەممىسى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (نەسائى: 1354)

22/16 – وَهْبِ بْنِ مُنَبِّهٍ، قيل له: أَلَيْسَ لَا إِلَهَ إِلَّا اللهُ مِفْتَاحُ الْجَنَّةِ؟ قَالَ: بَلَى، وَلَكِنْ لَيْسَ مِفْتَاحٌ إِلَّا لَهُ أَسْنَانٌ، فَإِنْ جِئْتَ بِمِفْتَاحٍ لَهُ أَسْنَانٌ فُتِحَ لَكَ، وَإِلَّا لَمْ يُفْتَحْ لَكَ. * رواه البخاري في صحيحه معلقا قبل حديث (1237)

22/16 ـ ۋەھب ئىبنى مۇنەببەتىن: "اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر " دېگەن كەلىمە جەننەتنىڭ ئاچقۇچى ئەمەسمۇ؟ دەپ سورالغاندى، ئۇ: توغرا، بىراق ھەر قانداق ئاچقۇچنىڭ چىشى بولىدۇ، چىشى بار ئاچقۇچنى ئېلىپ كەلسەڭ (قۇلۇپ) ئېچىلىدۇ، ئەمما چىشى يوق ئاچقۇچنى كۆتۈرۈپ كەلسەڭ ئېچىلمايدۇ، دېدى. (بۇخارى مۇئەللەق رىۋايەت قىلغان)

8. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد يوللاش

9563/5866 ــ أبو مسعود البدري – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : أتانا النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ونحن في مجلس سعد بن عبادة فقال له بشير بن سعد: أمرنا الله أن نصلي عليك يا رسول الله فكيف نصلي عليك ؟ فسكت حتى تمنينا أنه لم يسأله، ثم قال: «قولوا: اللهم صل على محمد وعلى آل محمد كما صليت على إبراهيم، وبارك على محمد وعلى آل محمد كما باركت على إبراهيم في العالمين إنك حميد مجيد، والسلام كما قد علمتم»* مسلم ( 405)، أبو داود ( 979)، الترمذي ( 3220)، النسائي ( 3 / 47)، مالك ( 1/ 152)

9563/5866 ــ ئەبۇ مەسئۇد ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز سەئد ئىبنى ئۇبادەنىڭ مەجلىسىدە ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىرىپ كەلدى. بەشىر ئىبنى سەئد ئۇنىڭدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! الله تائالا بىزنى ساڭا دۇرۇد ۋە سالام يوللاشقا بۇيرىدى، بىز ئۇنى قانداق قىلىمىز؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاۋاب بەرمەي جىم تۇردى. بىز: "كاشكى سورىمىغان بولسىچۇ " دەپ ئويلىدۇق. كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: "ئى الله! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىن. ئى الله! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىن ! ھەقىقەتەن سەن ماختاشقا لايىق بۈيۈك زاتسەن " دەڭلار! سالام بولسا، سىلەر بىلگىنىڭلاردەك (يەنى تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئادۇر)(مۇسلىم: 405)

9571/5872 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «من صلى علي صلاةً واحدةً صلى الله عليه عشر صلوات وحطت عنه عشر خطيئات، ورفعت له عشر درجات»*

9571/5872 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ماڭا بىر قېتىم سالام يوللىسا، الله ئۇنىڭغا ئون قېتىم سالام يوللايدۇ، ئون گۇناھىنى ئۆچۈرۈپ تاشلايدۇ ۋە مەرتىۋىسىنى ئون دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ. (نەسائى: 1297)

9572/5873 ـ أبو طلحة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : «أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ جاء ذات يوم والبشر في وجهه، فقلنا إنا لنرى البشر في وجهك قال إنه أتاني الملك فقال يا محمد إن ربك يقول أما يرضيك أن لا يصلي عليك أحدٌ إلا صليت عليه عشرًا ولا يسلم عليك أحدٌ إلا سلمتُ عليه عشرًا»*

9572/5873 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ تەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇشال خۇرام يېتىپ كەلدى. ئۇنىڭغا: ئى رەسۇلۇللاھ! يۈزۈڭدىن خۇشاللىق ئىپادىسى چىقىپ تۇرىدۇ، دېگەنىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: يېنىمغا بىر پەرىشتە كېلىپ مۇنداق دېدى: "ئى مۇھەممەد ! رەببىڭ ساڭا سالام يوللىدى ۋە: كىمكى ساڭا بىر قېتىم دۇرۇت ئېيتسا، مەن ئۇنىڭغا ئون قېتىم رەھمەت ئېيتىمەن. ساڭا بىر قېتىم سالام يوللىسا، مەن ئۇنىڭغا ئون قېتىم سالام يوللايمەن. بۇ سېنى خۇرسەن قىلمامدۇ؟ دېدى" . (نەسائى: 1283)

9574/ 5874 ـ عليٌ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه:«البخيل الذي من ذكرت عنده فلم يصلِّ علي»* الترمذي ( 3546)

9574/ 5874 ـ ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مېنىڭ ئىسمىم زىكىر قىلىنغاندا، ماڭا دۇرۇت ۋە سالام يوللىمىغان كىشى ھەقىقىي بېخىلدۇر. (تىرمىزى: 3546)

9575/5875 ـ ابن مسعود – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «إن لله ملائكةً سيَّاحين في الأرض يبلغوني من أمتي السلام»*

9575/5875 ـ ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ يەر يۈزىدە ئايلىنىپ تۇرىدىغان پەرىشتىلىرى بار، ئۇلار ئۈممىتىمنىڭ سالامىنى ماڭا يەتكۈزۈپ تۇرىدۇ. (نەسائى: 1282)

9582/5879 ـ ابن عباس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – رفعه: «من نسي الصلاة عليّ خطئ طريق الجنة»* ابن ماجه ( 908)

9582/5879 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىم ماڭا دۇرۇت ۋە سالام يوللاشنى ئۇنۇتسا،

سۆيۈنگۈدەك ئىشلار كۆرۈلگەي.

ئايالنىڭ كوكۇلا چېچىدىن تۇتۇپ تۇرۇپ، ئىننا ئەزەلناھۇ سۈرىسىنى ئوقۇسا، ئۇنىڭدىنمۇ كىشى سۆيۈنگۈدەك ئىشلار كۆرۈلگەي.

ئىننا ئەزەلناھۇ سۈرىسى نامراتلارغا بايلىق، ئاجىزلارغا ئىززەت ھۆرمەت، بالا قازاغا ئۇچرىغانلارغا ئاسايىشلىق، كېسەللەرگە داۋالىق، ئازابدىن ئامانلىق، دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ قىيىنچىلىقلىرىدىن قۇتۇلۇش يولى ئېلىپ كېلىدۇ. ئوقۇغان ئادەم سالامەت، خاتىرجەم، تىنچ ئامان بولىدۇ.

ئىمام تەمىيمى (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: كەۋسەر سۈرىسىنى داۋاملىق ئوقۇغان ئادەمنىڭ قەلبى سۈزۈلىدۇ، ئاللاھدىن قورقىدىغان بولىدۇ، ئىبادەتكە خۇشتار بولۇپ قالىدۇ، يامغۇر ياغقان ۋاقىتتا يۈز قېتىم ئوقۇپ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئىشلاردىن ھەرقانداق ھاجىتىنى تىلىسە، دۇئاسى تولۇق ئىجابەت بولىدۇ. بۇ، مۇجەررەب ئەمەلدۇر. سۈيى توختاپ قالغان، ئازلاپ قالغان بۇلاقنىڭ كۆزىگە ھەر كۈنى يەتتە قېتىمدىن ئوقۇسا، سۈيى ئۇلغىيىدۇ.

گۈلابغا ئوقۇپ، ھەر كۈنى كۆزىگە سۈرتسە، كۆرۈش قۇۋۋىتى كۈچىيىدۇ، كۆز ئاغرىقى ساقىيىدۇ.

سېھرى قىلىنغان ئۆيدە ئوقۇسا كۆمۈلگەن ياكى بايلىقنى كۆمۈپ قويۇپ تاپالمىغان يەردە ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئىلھام قىلىدۇ، كۆڭلىگە سالىدۇ.

ئوقۇغان ئادەمگە ھېچ نەرسە زىيان سالالمايدۇ.

بىر ئادەمدە بەندىلىك بولۇپ، روزا تۇتۇش، ئىبادەت قىلىش، سەدىقات قىلىش، كىشىلەرنى خەتەردىن قۇتقۇزۇش قاتارلىق ياخشى ئىشلارنى قىلالمايدىغان، قىلغۇسى كەلمەيدىغان بولۇپ قالسا، كەۋسەر سۈرىسىنى ئوت تەگمىگەن ھەسەل بىلەن پاكىزە قاچىغا يېزىپ، ئۇستىگە تاماق قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ يېسە، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ قەلبىنى ياخشىلىققا ئىنتىلىدىغان، يامانلىقتىن ساقلىنىدىغان، ئاللاھغا يۈزلىنىدىغان قىلىدۇ.

قاماق ياكى كىشى قولىدىكى ئادەمنى چىقىرىش نىيىتىدە، كەۋسەر سۈرىسىنى يەتمىش بىر قېتىم ئوقۇلىدۇ. بۇ، مۇجەررەب ئەمەلدۇر.

### مۇئەۋۋىزەتەين سۈرىلىرىنىڭ خاسىيەتلىرى

جۇمە نامىزىدىن كېيىن قۇلھۇۋەللاھۇ ئەھەد، قۇل ئەئۇزۇ بىرابىبل پەلەق ۋە قۇل ئەئۇزۇ بىرابىبىن ناس سۈرىلىرىنى يەتتە قېتىمدىن ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا بۇ كىشىنى نەيە بىر جۇمە كۈنى يېتىپ كەلگۈچە كۆڭۈلسىزلىكتىن پاناھىغا ئالىدۇ.

مۇئەۋۋىزەتەيىن سۈرىلىرىنى كېسەل ياكى سېھرىگە دۇچار بولغان ئادەمنىڭ ئۆزى ياكى باشقىلار قىرىق بىر قېتىمدىن ئۇدا ئۈچ كۈن، بەش كۈن، ياكى يەتتە كۈنگىچە ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا شىپالىق بېرىدۇ.

كىشىگە نەفسانىي، بۇزۇق ئارزۇلار غالىب كەلسە، ياكى سەۋدا خاراكتېرلىك ۋەھىمە قۇۋۋىتى ئېشىپ كېتىش بىلەن قۇرۇق خىيالغا بېرىلىپ كەتسە، قورقۇنۇشلۇق ۋەھىمە بېسىۋالسا، كۆڭلىنى ماددىي سەۋەپلەر تۈپەيلىدىن ياكى روھانىي سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن شەيتانى

قاراڭغۇلۇق قاپلاپ كەتسە، ياكى زاماننىڭ خېيىم خەتەرلىرىنىڭ قېينچىلىقدىن بېشىغا كۈن كەلسا، ياكى پادىشاھنىڭ قاتتىق سىياسىتىگە ئۇچرىسا، مۇئەۋۋىزەتەين سۈرىلىرىنى ئىككى يۈزدىن مىڭ قېتىمغىچە ئوقۇسۇن.

**مەريەم سۈرىسى ھەققىدە**

كىشى بۇ سۈرىنى ھال كۈنىنىڭ ياخشى بولىشى ۋە خاتىرىنى (ئەستە تۇتۇشنىڭ ياخشى بولىشى) مۇستەھكەم بولۇش ئۈچۈن يەتتە مىراتىبە ئوقۇسا كۇپايە قىلىدۇ. ئەگەر بۇ سۈرىنى باغدىكى دەرەختكە ئاسسا بۇ سۈرىنىڭ بەرىكىتىدىن بۇ باغنىڭ مۇئىلىرىدە سىرلىق خۇسۇسىيەتلەر ھاسىل بولىدۇ. ئەگەر كىشى بۇ سۈرىنى گۈلاب ۋە زەپەر بىلەن يەتتە مىراتىبە يازسا، ھەممە ئىللەت ـ كىسەللىك ۋە جاراھەتلەردىن ساقلىنىدۇ. ئەگەر بۇ سۈرىنى يىزىپ شىشە ئىدىش ياكى كوزىغا سىلىپ، كوزىنىڭ ئاغزىنى مەھكەم بىكىتىپ ئۆيگە ئىسىپ قويسا، ئۇ يەردىكى جىن ۋە پەرىلەر ئۆيدىن قاچار.

**ئاگاھ بولۇڭ!!!**

بۇ بايانلار «جامىئۇل ئەسرار( خەزىنەتۇل ئەسرارنىڭ كەڭەيتىلمىسى) » ناملىق كىتاپتىن تاللاپ ئىلىندى. ئەسلىدە بۇ سىر ئەسرارلار تولىمۇ كۆپ ئىدى. بىر قىسىم مەزمۇنلارنى بۇ كىتاپقا كىرگۈزۈشنى لايىق كۆرمىدۇق. ئايەت ۋە سۈرىلەرنىڭ خاسىيىتى ھەققىدە سەھىھ ھەدىسلەر كەلگەنلىرىنى كىتاۋىمىزنىڭ« قۇرئان ۋە سۈننەت » بابىغا يازغانلىقىمىز ئۈچۈن بۇ يەردە قايتا تەكرارلىمىدۇق. پەقەت تەسەۋۋۇپ ئۇستازلىرىدىن بىر قىسىم ئەھلى سالىھلارنىڭ بايانلىرىنىلا بىرىشنى لايىق كۆردۇق.

شۇنىڭغا دىققەت قىلىش كىرەككى، بۇ بايانلار پەقەت كىتاۋىمىزنىڭ « تەرىقەت ۋە تەسەۋۋۇپ» بابىدا تونۇشتۇرۇلدى. شۇڭا بۇ ئەمەللەرنى قىلىپ كۆرۈشنى خالىغان كىشى گۇمان ۋە شۈبھەدىن ئۆزىنى خالى تۇتۇشى، چىن ئەقىدە ئىخلاس بىلەن، توغرا نىيەت، پاكلىق، ھالاللىق، خالىسلىق بىلەن ئوقۇشى، ئەڭ ياخشىسى سالىھ بىر تەرىقەت ئۇستازىنىڭ تەلىم كۆرسەتمىسى، يىتەكلىشى بىلەن ئوقۇشى لازىمدۇر. دۇرۇس بولمىغان نىيەت مۇددىئالار بىلەن مۇئامىلە قىلىنسا ياخشى ئاقىۋەتكە ئىرىشمەيدۇ.

قۇرئان كەرىم ھەقىقەت، ھىكمەت، رەھمەت، مەغپىرەت، ئىجابەت، كارامەت، مۇئجىزات بولغانلىقى ئۈچۈن قۇرئان بىلەن تىلەنگەن تىلەكنىڭ ئىجابەت بولۇشىدا شەك يوق. ئەمما ئاللاھ تائالا ھەر بەندىنىڭ تەقدىرىنى ئالدىن پۈتىۋەتكەن. قىلغان ئەمەلىمىز بىلەن تەقدىرنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى ئۇدۇل كەلسە تىلەكلىرىمىز شەكسىز ئىجابەت بولىدۇ. تەقدىرگە قارشى كەلسە بۇ دۇنيادا نەتىجىگە ئىرىشەلمىسەك قىلغان ئەمەل ئىبادىتىمىز، دۇئا تىلىكىمىز ئۈچۈن قىيامەتتە كاتتا ئەجىر بىرىلىدۇ. پەقەت تەقدىرنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى ئىجرا بولىدۇ. بۇنىڭغا قاراپ قۇرئاندىن شۈبھىلەنسىڭىز ئىماندىن ئاجرايسىز، قىلغان ئەمەل ئىبادەتلىرىڭىز بىكار بولۇپ كىتىدۇ. تىلىكىمىزنىڭ ئىجابەت بولۇش بولماسلىقى، نەجاتلىققا ئىرىرىش ياكى ئىرىشەلمەسلىكىمىز ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە باغلىق. مۇنۇ ھەدىسكە قاراڭ:

7564/4545 ـ أسماء بنتُ عميسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – قالت: يا رسول الله: إنَّ ولد جعفرٍ تُسرعُ إليهمُ العينُ أفأسترقي لهم؟ قال: ((نعم، فإنَّهُ لو كان شيءٌ سابقٌ القدرَ لسبقتهُ العينُ))*

لترمذي (2059)

7564/4545 ـ ئۇبەيد ئىبنى رىفائە زۇرقىي رىۋايەت قىلىدۇكى، ئەسمائ بىنتى ئۇمەيس رەزىيەللاھۇ ئەنها مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى رەسۇلۇللاھ! جەئفەرنىڭ پەرزەنتلىرىگە بەك تېز كۆز تېگىدۇ، ئۇلارغا دەم سالدۇرۇپ قويسام بولامدۇ؟ دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەئە، ناۋادا تەقدىرنىڭ ئالدىغا ئۆتىدىغان بىر نەرسە بولىدىغان بولسا، كۆز چوقۇم ئۆتۈپ كەتكەن بولاتتى، دېدى. (تىرمىزى: 2059)

«2364/1379 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بىر ئادەمنى ئۇنىڭ ئەمەلى ھەرگىز جەننەتكە ئېلىپ كىرەلمەيدۇ، دېدى. ساھابىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ! سىزنىمۇ شۇنداقمۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەنمۇ شۇنداق، مېنىمۇ اللە رەھمىتى ۋە پەزلى بىلەن جەننەتكە كىرگۈزمىسە، ھەرگىز ئەمەلىم جەننەتكە ئېلىپ كىرەلمەيدۇ. شۇڭا (سۆز ـ ھەرىكەتلىرىڭلاردا) دۇرۇس بۇلۇڭلار ۋە اللە تائالاغا يېقىنلىششقا تىرىشىڭلار، ھەرگىز ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلماڭلار. چۈنكى ياخشى ئىش قىلىدىغان ئادەم، ياخشى ئىشنى تېخىمۇ كۆپ قىلىشىلىشى مۇمكىن. يامان ئىش قىلىدىغان ئادەممۇ نەسىھەتنى قوبۇل قىلىپ، تۆۋبە قىلىشىلىشى مۇمكىن. (بۇخارى: 5673) »

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىسى قۇددىسىدا ، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: {بەندەم مېنى قانداق ئويلىسا، مەن ئۇنىڭ ئۈچۈن شۇنداق بولىمەن. ئۇ مېنى ئەسلىگەندە، مەن ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولىمەن. ئەگەر ئۇ مېنى ئىچىدە ئەسلىسە، مەنمۇ ئۇنى ئىچىمدە ئەسلەيمەن. ئەگەر مېنى بىر جامائەت ئىچىدە ئەسلىسە، مەنمۇ ئۇنى ئۇنىڭدىن ياخشىراق بىر جامائەت ئىچىدە ئەسلەيمەن. ئۇ ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر گەز يېقىنلىشىمەن. ئەگەر ئۇ ماڭا بىر گەز يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر غۇلاچ يېقىنلىشىمەن. ئۇ ماڭا مېڭىپ كەلسە، مەن ئۇنىڭغا يۈگۈرۈپ بارىمەن. } (بۇخارى: 7405) »

ئۇزۇن تارىختىن بىرى خەلقىمىز ئارىسىدا قۇرئان كەرىمنىڭ سىرلىق خاسىيەتلىرى ھەققىدە ئاجايىپ ـ ئاجايىپ گەپلەر تارقىلىپ يۈرگەنلىكى ئۈچۈن «ئىسلام تەلىماتى» ئۈچۈرلىرىدىمۇ بۇ ھەقتە بايانلارنىڭ بولۇشىنى، ئەھلى مۇئمىن قېرىنداشلىرىمىزنىڭ بۇ بايانلاردىن خەۋەردار بولۇپ قىلىشىنى لايىق كۆرۈپ بۇ باپنى ئالاھىدە تەييارلىدۇق. بۇ ھەرگىزمۇ دەۋەت قىلغانلىقىمىز، رىغبەتلەندۈرگەنلىكىمىز ئەمەس. ھەر كىم ئۆزىنىڭ خاتا قىلمىشىغا ئۆزى جاۋاپكار. جانابى ئاللاھنىڭ بىزنى توغرا يولغا ھىدايەت قىلىشىنى، بىدئەت ئەمەل، مۇشرىكلىق ئەقىدە ئەمەللىرىدىن ئادا جۇدا قىلىشىنى سورايمىز. ئامىن!

## بەشىنچى باپ. تەرىقەتتىكى سىرلىق يەتتە باسقۇچ

(گۇللەنگەن نەقشىبەندىيە سۇلۇكىنىڭ رىسالىسى)

### كىرىش سۆزدىكى موھىم نوقتىلار

مىلادى 1563 ـ يىلى ھىندىستاننىڭ سىھرىندى دېگەن يېرىدە تۇغۇلۇپ، 1624 ـ يىلى

شۇ يەردە ئالەمدىن ئۆتكەن مەشھۇر دىنى ئالىم، كىشىلەر تەرىپىدىن ئىمام رەببانى (ئاللاھ تەربىيەت قىلغان يېتەكچى) دېگەن نام بىلەن شۆھرەتلەنگەن، ئىككىنچى مىڭ يىللىق گۈللەندۈرگۈچى دېگەن ئۇنۋانغا ئېرىشكەن، بۈيۈك تەسەۋۋۇپ پېشۋاسى ئەھمەد فارۇق سىھرىندى (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) نىڭ ئەۋلادلىرىدىن، ھىندىستاندا تۇغۇلۇپ كېيىن مەدىنە مۇنەۋۋەرىدە ئولتۇراقلاشقان ئالىم، ئىمام مۇھەممەد مەئسۇم نەقشبەندى مۇجەددىدېدى ھىندىستانكى چاغلىرىدا مۇرىدلىرىنىڭ كۈچلۈك تەلىۋىگە ئاساسەن ھىندى تىلىدا «السبی الاسرار فی مدارج الاخیار» (ياخشىلارنىڭ دەرىجىسىدىكى يەتتە سىر) ناملىق بۇ كىتابنى يېزىپ قالدۇرغان. ئۇلار مەدىنىگە كېلىپ ئولتۇراقلاشقاندىن كېيىن، ھىندى تىل - يېزىقىنى قوللانمايدىغان مۇسۇلمانلارنىڭ كۈچلۈك تەلىۋىگە ئاساسەن ئىمام مۇھەممەد مەئسۇم نەقشبەندى مۇجەددىدېدى كىتابنى ئىسلام دۇنياسىدىكى ئورتاق ئېتىقاد تىلى ھېساپلىنىدىغان ئەرەب تىلىغا تەرجىمە قىلدۇرغان.

ئەھلى تەسەۋۋۇفلار: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تەسەۋۋۇفنىڭ ئەڭ چوڭ پېشۋاسى دەپ قارايدۇ. ھەمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتلىقىدىكى ھەر بىر ھەرىكىتى مۇسۇلمانلارنىڭ بىردىنبىر ھەرىكەت مىزانى ھېساپلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئەدەب ئەخلاقى، كۈچلۈك ئېتىقادى، بېرىلىپ ئىبادەت قىلىش ئادىتى، كېچىلىرى بېرىلىپ نەپلى ناماز ئوقۇشى، ئىستىغپارنى كۆپ ئوقۇشى، ئىمانىنىڭ ئاساسى بولغان «لااله الا الله» كەلىمىسىنى كۆپ تەكرارلىشى، ئاللاھنى كۆپ زىكرى قىلىشى، تەسبىھ ئېيتىشى، مال - دۇنياغا بېرىلمەسلىكى، خورما قوۋزىقىدىن ياسالغان بىر تال بورا ۋە ئازراقلا ئاددى تۇرمۇش لازىمەتلىكىدىن باشقا ھېچقانداق بايلىق توپلىماسلىقى، ئاددى ساددا ياشاش ئادىتى قاتارلىقلارنى ئۆزىگە قاتتىق تىرىشچانلىق بىلەن ئۆزلەشتۈرۈش چىن تەسەۋۋۇپ ئەھلىنىڭ مەقسىتى، ھەر بىر مۇسۇلمان شۇنداق قىلالىغاندا ئىماننى ئەڭ زور دەرىجىدە كۈچەيتەلەيدۇ، شەيتاننىڭ (پەس ئارزۇ ھەۋەسنىڭ) قىزىقتۇرىشىغا (ئازدۇرىشىغا) ئۇنۇملۇك تاقابىل تۇرالايدۇ ۋە بۇ ئارقىلىق ئاللاھقا يېقىنلىشالايدۇ، دەپ قارايدۇ.

كىتابىمىزنىڭ بۇ بابى مۇھەممەد مەئسۇم نەقشبەندي مۇجەددىدېدى تەرىپىدىن يېزىلغان: «سالىھلارنىڭ يۈكسىلىشىدىكى سىرلىق يەتتە باسقۇچ» ناملىق كىتاپتىكى مەزمۇنلارغا ئاساسەن تەييارلانغان بولۇپ بۇ كىتابدا تەرىقەتنىڭ قائىدە - يوسۇنلىرى، ئەدەب - ئەخلاقلىرى، زىكىرلىرى، ئوقۇش ئۇسۇللىرى، مەشغۇلات ئۇسۇللىرى، تەرىقەتنىڭ چۈشەنچىلىرى، ماھىيەتلىرى، خۇسۇسىيەتلىرى، ھەرخىل تەسىرلىرى بىر قەدەر ئوچۇق، چۈشىنىشلىك، ئىخچام ئىبارىلەر بىلەن بايان قىلىنغان. ھازىرقى جەمىيەتتىكى مۇسۇلمان قېرىنداشلارنىڭ ئۆتكەنكى تەرىقەت ئەھلىنىڭ پائالىيەتلىرىنى بىلىۋالسۇن دېگەن مەقسەتتە «تەرىقەتتىكى سىرلىق يەتتە باسقۇچ » نامى بىلەن ئاساسلىق مەزمۇننى تاللاپ تەييارلاپ چىقتۇق. ئەسلى كىتاپ يەتتە سىرغا مەركەزلەشتۈرۈپ تاماملانغان.

بىرىنچى سىردا: مۇرىدلارغا پايدىلىق بولغان مۇھىم ئىشلارنىڭ بايان قىلىنىدۇ.

ئىككىنچى سىردا: ئالەمىل ئەمرى ۋە ئالەمىل خەلققە تەۋە بولغان بىر قىسىم لەتىپىلەر (نېرۋا ئۇچۇرلىرى) بايان قىلىنىدۇ.

ئۈچۈنچى سىردا: ئىسمى زات زىكرى، نەفيى ئىسبات زىكرى بايان قىلىنىدۇ.

تۆتىنچى سىردا: نەشبەندىيە سۇلۇكلىرىنىڭ مەخسۇس ماقاملىرى بايان قىلىنىدۇ.

بەشىنچى سىردا: گۇللەنگەن مەخسۇس ماقاملار بايان قىلىنىدۇ.

ئالتىنچى سىردا: نەقشبەندىيە تەرىقىتىنىڭ مەخسۇس ئاتالغۇلىرى بايان قىلىنىدۇ.

يەتتىنچى سىردا: مۇرىدلار رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك ئەدەب قائىدىلەر بايان قىلىنىدۇ.

خاتىمىدە: تەرىقەتنىڭ سىلسىلىلىرى بايان قىلىنىدۇ.

**بىرىنچى سىر ـ مۇرىدلارغا پايدىلىق بولغان مۇھىم ئىشلارنىڭ بايانى**

شۇنى بىلىش لازىمكى، ئىزدەنگۈچى بەيئەت قىلىش ئۈچۈن كەلگەندە ئەڭ ئەۋۋەل ئىستىخار قىلىشقا بۇيرىلىدۇ. ئەگەر تولۇق كامالەتكە يەتكەن ئۇستازغا بەيئەت قىلسا، ئىستىخار قىلمىسىمۇ بولىدۇ. لېكىن ئىستىخار قىلىپ تۇرۇپ تولۇق كامالەتكە يەتكەن ئۇستازغا بەيئەت قىلسا نۇر ئۈستىگە نۇر چۈشكەندەك تولىمۇ ياخشى بولىدۇ.

شەيخ بولغۇچى ئەڭ دەسلەپتە مۇرىدنى مۇجمەل ھالەتتە تەۋبە قىلدۇرۇش يوللىرىنى بىلىشى كېرەك. ماشايىخلار تەپسىلي ھالەتتە تەۋبە قىلدۇرۇش ئۇسۇللىرىغا ئەھمىيەت بەرمىگەن ئىكەن. بۇنداق بولۇشى ھازىرقى زاماندىكى تەسەۋۋۇپقا داخىل بولغانلارنىڭ ھىممىتى تۆۋەن بولغانلىقى بىلەن مۇناسىۋەتلىك. چۈنكى تەپسىيلى تەۋبە قىلىش كۆپ ۋاقىتنى ئىگەللەيدۇ. تەپسىيلى تەۋبە ئىستىغپار بەرگەندە، شاگىرد بولغۇچى مۇراد مەقسەتنى تەلەپ قىلىشتا ۋەزىپىنى تەلەپكە لايىق ئورۇنداپ بولالمايدۇ. چۈنكى تەپسىلي تەۋبە ئىستىغپار قىلىش ئىنتايىن قاتتىق تىرىشچانلىق بىلەن چىللە ئولتۇرۇپ، كۆپ قېتىملاپ رىيازەت قىلىش، ئېتىكاپ قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. بەزىلەر رىيازەت قىلىشنىڭ ئورنىغا ئوتتۇراھال ئىبادەت قىلسىمۇ، شاگىردنىڭ ھىممىتىنىڭ يۇقىرىلىقى ۋە ئۇستاز بەرگەن تەۋەججۇھنىڭ كۈچلۈكلۈك دەرىجىسىگە قاراپ مەقسەتكە يېتەلەيدۇ، دەپ قارايدۇ. ئۇلار ئىنتايىن كۆپ قېتىم كۈچلۈك دەرىجىدە تەۋەججۇھ بېرىدۇ. بۇنداق قىلىش چىللە ئولتۇرۇشتىن ئارتۇق دەپ قارايدۇ. ئۇلار شاگىردلىرىنى سۈننەتكە قاتتىق ئەمەل قىلىشقا، بىدئەتتىن قەتئى ساقلىنىشقا بۇيرىدۇ. شاگىردلارنىڭ روخسەت ئىشلىرىنى بىجىرىشى دۇرۇس ئەمەس دەيدۇ. بەلكى ئۇلارنى يۈكسەك ئىرادىلىك بولۇشقا بۇيرىيدۇ. سۈننەتكە تولۇق رىئايە قىلماي تۇرۇپ مەقسەتكە يېتىش مۇمكىن ئەمەس دەپ قارايدۇ. شەرىئەتكە رىئايە قىلمىغان ئەھۋال ئاستىدا شاگىرتقا ھاسىل بولغان ئالاھىدىلىكلەرنى نەزەرگە ئالمايدۇ. شاگىرتقا ئەڭ دەسلەۋىدە تەۋەججۇھسىز ھالدا سىپاتقا تەۋەججۇھ قىلماستىن ئىسمى زاتنى زىكرى قىلىشنى تەلىم بېرىدۇ. باشقا تەرىقەت ماشايىخلىرى سىپاتقا دىققەتنى يىغىش بىلەن قوشۇپ زىكرى قىلىشنى تەلىم بېرىدۇ.

شاگىردىنىڭ رىيازەت قىلىشىدىكى مەقسەت نىسبەتنىڭ ھاسىل بولىشىدۇر، نىسبەتنىڭ ھاسىل بولىشى توغرىسىدىكى بىلىم ئالاھىدە ئىش ھېساپلىنىدۇ. بۇ چاغدا بىلمىگە ئىگە بولالىسا ياخشى، ئىگە بولالمىسىمۇ كارى چاغلىق. بوشاڭلىق بىلەن ئىشلەپ ھاسىل بولغان نىسبەت كىشىنىڭ قەدرىنىڭ ئاشقانلىقىدۇر، ئىززەتلەنگەنلىكىدۇر. ئۇنىڭ ئەكسىچە تىرىشچانلىق بىلەن ئىشلەپمۇ نىسبەت ھاسىل بولمىسا، بۇ كىشىنىڭ قەدرىنىڭ ئاشمىغانلىقىدۇر، ئىززەتلەنمىگەنلىكىدۇر. ئالدىراپ نەتىجىگە ئېرىشىشنى كۆزلىگەن كىشى شاگىرد بولۇشقا مۇناسىپ كەلمەيدۇ، سۆھبەتكە يارىمايدۇ. قاراپ باقمامسىز؟ دۇنياپەرەس

كىشىلەر دۇنيانى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن قانچىلىك تىرىشىدۇ؟ قانچىلىك ئىنتىزارلىق بىلەن ئاز ـ ئازدىن دۇنيا تاپىدۇ؟ ئۇژمە پىش، ئاغزىمغا چۈش دەپ قاراپ ئولتۇرمايدۇ. ئۇلار تىجارەتتىن نۇقۇل ھالدا پايدا تېپىشنىلا كۆزلىمەيدۇ. ئىگىمىزنى ئىزدىگۈچىلەر ئۇلارنىڭ قارشى تەرىپىدىكى كىشىلەردۇر. قاتتىق رىيازەت بىلەن ۋە يۈكسەك تىرىشچانلىق بىلەن ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان لازىملىق ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىشى كېرەك.

كۆپ ماشايىخلارنىڭ رىيازەت ۋە تىرىشچانلىق جەريانىدا ئۆي ۋاقىلىرىنى ۋە بارلىق مال ـ مۈلۈكلىرىنى يوقاتقانلىقىنى ھەممىمىز بىلىمىز.

ئۇستاز بولغۇچى كىشى مۇرىدلارغا مۇجمەل يەنى كەڭ دائىرىلىك مۇئامىلىدە بولىشى، ئىستىقامەتتە ئىنتايىن پۇختا، تەمكىن بولىشى، ئۇلار بىلەن تولا ئولتۇرۇپ قوپۇش قىلماسلىقى كېرەك. شۇنداق قىلغاندا ئۇلارنىڭ قەلبىدە ئۇستازىنىڭ ئورنى بىر قەدەر چوڭ، سالمىقى ئېغىر بولىدۇ. بۇ ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئۇستازغا بولغان ئەقىدە ئىخلاسلىرى مۇستەھكەملىنىدۇ. بۇ ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئەدەب ئەخلاق قارىشى كۈچلىنىدۇ، بۇ خىل ھالەت ئۇلارنىڭ تەرەققىياتىدا ئىنتايىن مۇھىم ئىش ھېساپلىنىدۇ.

بۇ تەرىقىتىمىزدە كامالەت دەرىجىسىگە يېتىش باش ئۇستازنىڭ مۇھەببىتىگە رابىتە ئارقىلىق باغلىنىش ـ باغلىنالماسلىقىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. بۇ مۇھەببەت ئارقىلىق ئۇستازنىڭ باتىنىدىن ئىخلاسمەن، راستچىل شاگىرتقا پەيزى پۇتۇھات (ھاياجانلىنىش، ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى) ۋە بەرىكەت ھاسىل بولىدۇ. شاگىردنىڭ ۋۇجۇدى بۇ مەنىۋى مۇناسىۋەتنىڭ بوياق رەڭگى بىلەن زىننەتلىنىدۇ.

ئۇستازدا ئۆزىنى پانا قىلغان تەقدىردىمۇ ئۇستاز بەلگىلەپ بەرگەن شەكىلدە رابىتە قىلماستىن زىكرى ئەيتىش ئاللاھقا يېتىشنىڭ يولى ئەمەس. زىكرى ئەيتىش ئاللاھقا يېتىشنىڭ يولى بولغىنى بىلەن ئۇ پەقەت رابىتە قىلىشنى، شۇ ئارقىلىق مۇھەببەت ۋە ئۇستازدا پانا بولۇشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. سۆھبەتنىڭ شەرتلىرىگە رىئايە قىلىپ، رابىتە قىلىش، يۇقىرىغا مەنىۋى جەھەتتىن باغلىنىش نىمە دېگەن ياخشى روھ ھە؟ بۇ تەرىقىتىمىز ساھابە كىراملارنىڭ تۇتۇپ ماڭغان يولىغا ئوخشايدۇ. ساھابىلارنىڭ مەنىۋى ھاياتى بىزنىڭ پايدىلىنىشىمىزغا ئەرزىيدۇ. شۇ ۋەجىھىدىن ئۇستاز بىلەن سۆھبەت قىلغاندا ئەدەب ئەخلاققا قاتتىق رىئايە قىلىش لازىم.

پەيزى پۇتۇھات ۋە بەرىكەتلەر بۇ تەرىقەتدە ياشانغانلارغا، ياشلارغا، كىچىكلەرگە ئوخشاش يېتىپ بارىدۇ. ئەمما بۇنىڭدىن باشقا تەرىقەتتە ھاسىل بولىدىغان تەرەققىيات ئۇلارنىڭ ۋەزىپە، ۋىردىلەرنى ئادا قىلغاندىكى، رىيازەت چىللىلەردىكى تىرىشچانلىقى بىلەن مۇناسىۋەتلىك. ئۇلاردىكى ھاسىلاتلار ئۇستازلارغا باغلىنىش بىلەن ئالاقىدار ئەمەس.

مۇرىد ئۆزىنىڭ ئۇستازىنى باشقىلاردىن يۇقىرى ئورۇندا تۇرىدۇ، دەپ ئىتىقاد قىلسا، بۇنىڭ ھېچ زىيىنى يوق. چۈنكى مۇرىدنىڭ بۇ ئىتىقادى مۇھەببەتنىڭ كامالىغا يەتكەنلىكىنىڭ مېۋىسىدۇر. پايدا يەتكۈزۈش ۋە پايدا ئېلىشقا سەۋەب بولىدىغان مەنىۋى مۇناسىۋەتنىڭ نەتىجىسىدۇر. لېكىن ئۇلارنى ھۆرمەتلەش ۋە يۇقىرى كۆتۈرۈش شەرىئەتنىڭ بەلگىلىمىسىدىن چەتنەپ كەتمەسلىكى كېرەك. بۇ خىل قىلمىش شەرىئەتكە خىلاپ ئىشدۇر. مۇھەببەتتە

دائىرىدىن چەتنەپ كېتىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. مۇھەببەتتە دائىرىدىن ھالقىپ كېتىش ناچار ئىشدۇر. شىيئە مەزھىبىدىكىلەر مۇھەببەتتە دائىرىدىن ھالقىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن بىدئەتچىلەر ھېساپلانغان. خىرىستىيانلارمۇ پەيغەمبىرىگە مۇھەببەت باغلاشتا دائىرىدىن ھالقىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن خاتالاشقان، ئازابقا لايىق بولۇپ قالغان. تەرىقەتتە ئۆزىنىڭ ئۇستازىنى باشقىلاردىن يۇقىرى ئورۇندا دەپ قاراش جائىز، بەلكى ۋاجىب ئىشدۇر. بۇ خىل ئەقىدە راستچىل شاگىردىنىڭ قەلبىدە ھاسىل بولىدۇ. شاگىرد بولغۇچى بۇ ئىخلاسىغا تايىنىپ ئۇستازىدىكى كامالەتكە ئىرىشىدۇ. بۇ قەستەنلىك ۋە غەرەزلىك ھالدا زورمۇ - زور قىلىدىغان ھەرىكەت بولماستىن بەلكى ئىختىيارى ھەرىكەتتۇر. ئەگەر غەرەزلىك ۋە مەجبۇرلاش خاراكتېرىنى ئالغان بولسا، بۇ خىل قىلمىش ھىلىيگەرلىك، ساختىپەزلىك بولۇپ، چەكلىنىدىغان قىلمىش ھېساپلىنىدۇ. بۇنىڭدىن بىرەر پايدا ياكى نەتىجە چىقمايدۇ.

**ئىككىنچى سىر - ئالەمىل ئەمرى ۋە ئالەمىل خەلققە تەۋە بولغان بىر قىسىم لەتىفىلەر**

ئىمام مۇجەددىد كەشىق سەھىھ بىلەن شۇنى كۆرستىدۇكى، ئىنسان بەدىنىدە ئون لەتىپە بولىدۇ. ئۇنىڭ بەشى ئالەمىل ئەمرىگە تەۋە بولىدۇ، بەشى ئالەمىل خەلقكە تەۋە بولىدۇ. ئالەمىل ئەمرىگە تەۋە لەتىپىلەر قەلب، روھ، سىر، خەپى، ئەخپادىن ئىبارەتتۇر. ئالەمىل خەلقگە تەۋە لەتىپىلەر نەفس ۋە تۆت ئاناسىر لەتىپىلىرىدۇر. ئالەمىل ئەمرى «كن» سۆزىدىن ھاسىل بولغان يېزىق شەكلىگە ئوخشايدۇ. ئۇنىڭ تۇرار جايى ئەرشنىڭ ئۈستىدە بولۇپ، ئىمكان ۋە سەزگۈ بىلەن بىلىش دۇنياسىدىن تاشقىرى تۇرىدۇ. ئالەمىل خەلق تەدرىجەن «خلق» سۆزىنىڭ ئۆلگىسىدۇر. ئۇنىڭ تۇرار جايى ئەرشنىڭ ئاستىدا بولۇپ، ئىمكان ۋە سەزگۈ بىلەن بىلىش دۇنياسىنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. ئاللاھ تائالا كامالى قۇدرىتى ئارقىلىق ئالەمىل ئەمرى بىلەن ئالەمىل خەلق ئارىسىدا ئۆز ئارا باغلىنىشلىق مۇناسىۋىتىنى ياراتقان، بۇ باغلىنىشلار بولسا، ئەڭ ساپ ھالەتتىكى جەۋھەرگە ئوخشايدۇ. ئىنساننىڭ تىنىدىكى بەلگىلىك نۇقتىلارنى يورۇتقۇچى نۇرلاردۇر.

قەلبى لەتىپىسىنىڭ بەدەنىدىكى ئورنى چەپ ئەمچەك توپچىسىنىڭ ئىككى ئىلىك ئاستىدا، روھ لەتىپىسىنىڭ ئورنى ئوڭ ئەمچەك توپچىسىنىڭ ئىككى ئىلىك ئاستىدا بولىدۇ. سىر لەتىپىسىنىڭ ئورنى چەپ ئەمچەك توپچىسىنىڭ ئۈستىدە، كۆكرەك ئوتتۇرىسى تەرەپكە ئىككى ئىلىك يانتۇ جايدا. خەپى لەتىپىسىنىڭ ئورنى ئوڭ ئەمچەك توپچىسىنىڭ ئۈستىدە كۆكرەك ئوتتۇرىسى تەرەپكە ئىككى ئىلىك يانتۇ جايدا بولىدۇ. ئەخپا لەتىپىسىنىڭ ئورنى ئىككى ئەمچەك كىسىشكەن جايدىكى كۆكرەكنىڭ دەل ئوتتۇرىسدا بولىدۇ. نەپس لەتىپىسىنىڭ ئورنى قەلب لەتىپىسىنىڭ دەل ئىچىدە بولىدۇ. ھاۋا لەتىپىسىتىنىڭ ئورنى روھ لەتىپىسىنىڭ ئىچىدە، سۇ لەتىپىسىنىڭ ئورنى سىر لەتىپىسىنىڭ ئىچىدە، ئوت لەتىپىسىنىڭ ئورنى خەپى لەتىپىسىنىڭ ئىچىدە، تۇپراق لەتىپىسىنىڭ ئورنى ئەخپا لەتىپىسىنىڭ ئىچىدە بولىدۇ.

بۇ لەتىپىلەرنىڭ ھەر بىرىدە ئۆزىگە خاس ئالاھىدە نۇر بولىدۇ. كىشى ئاللاھ تائالادىن يېتىدىغان پەيزى پۇتۇھاتقا ئۇلار ئارقىلىق ئېرىشىدۇ. ئەڭ دەسلەپتە بايان قىلىنغان لەتىپىلەردە پەيزى پۇتۇھات زاھىر بولىدۇ. پەيزى پۇتۇھات ئالەمىل ئەمرىگە تەئەللۇق لەتىپىلەرگە باغلىنىش بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. ھەر بىر لەتىپىدە مەئرىپەت سۇلۇكىنىڭ بىر دەرۋازىسى بولىدۇ. ھەر بىر

كىشى ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى تىرىشچانلىقى مىقدارىغا مۇناسىپ ھالدا پەيزى ئالىدۇ. ھەر بىر كىشى ئۆزىنىڭ ئىرادە جەھەتتىكى ساپاسىغا ۋە ماددى قابىلىيىتىگە تۇشلۇق ھالدا يېقىنلىق ھاسىل قىلىدۇ. بىر قىسىم سالىكلارنى مۇرادلار، يەنە بىر قىسىملىرىنى مۇرىدلەر دېيىلىدۇ. مەركىزى نۇقتىسى ئەخپا لەتىپىسى بولغان سالىك مۇراد بولىدۇكى، ئۇنىڭ زاتىدا مەھبۇبىيەتكە قابىللىق ئۈچۈن ئىرادە زۆرۈرىيەت تۇپەيلىدىن تەييارلىقى بولغان بولىدۇ. مۇھەببەتنىڭ تەسرىدە پەيدا بولىدىغان تارتىش كۈچى ئۇنىڭ باسقان سۇلۇكلىرىدىن مۇقەددەم بولىدۇ. يەنى ئۇ كىشى سۇلۇكلەرنىڭ مەرتىبىلىرىنى ۋە يېقىنلىقنىڭ ماقاملىرىنى ئەڭ ئاددى تەۋەججۇھ بىلەن ۋە ئازلا رىيازەت بىلەن ئاز ۋاقىتتا كەزگەن بولىدۇ. ئەسلىدىكى مەركىزى نۇقتىسى باشقا لەتىپىلەردە بولۇپ، ئەخپا نۇقتىسىغا تېخى يەتمىگەن سالىك مۇرىد بولىدۇ. مۇرىد تەرىقەت سۇلۇكلىرىنى ئىنتايىن قاتتىق رىيازەت ۋە تىرىشچانلىق بىلەن كېزىدۇ. مۇراد سالىك بولسا ئۆزىنىڭ تىرىشچانلىقى بىلەن ئەمەس بەلكى مەئنىۋىي تارتىش كۈچى ئارقىلىق مەقسىتىگە يېتىدۇ. مۇراد دەرىجىسىگە يەتكەن سالىك ھەق سۇبھانەھۇ ۋە تائالانىڭ تاللىۋېلىشىغا مۇيەسسەر بولىدۇ. مۇرىد دەرىجىسىدىكى سالىك ئۆزىنىڭ سەئيىسى ئارقىلىق تەرىقەت سۇلۇكلىرىنى كېزىپ تاماملايدۇ.

بىرىنچى ۋە ئىككىنچى باسقۇچتىكى كىشىلەرنىڭ قۇربىلىرى دەرىجە جەھەتتە بەشىنچى ياكى تۆتىنچى باسقۇچتىكى كىشىلەردىن ئارتۇق بولىشى زۆرۈرىيەت ئەمەس. چۈنكى ئۇنىڭ قارشىسى جائىزدۇر. بەلكى شۇنداق بولۇشقا تېگىشلىك ئىشدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈنكى بىرىنچى ۋە ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ساھىبى قۇربىنىڭ مەرتىۋىلىرىدە بەشىنچى ۋە تۆتىنچى دەرىجىنىڭ ساھىبلىرىدىن شەرەپلىك ۋە ئارتۇقراقدۇر. ئاللاھ تائالاغا قۇربى ھاسىل قىلىشنىڭ يوللىرى كۆپدۇر. ئۇ يول ئارقىلىق كىشىدە روھىي جەھەتتىكى تەرەقىيات پەيدا بولىدۇ. تۆۋەن دەرىجىدىكى كىشىلەر يۇقىرى دەرىجىدىكىلەردىن شەرەپلىك بولىدۇ.

### ئۈچۈنچى سىر ـ ئىسمى زات زىكرى، نەفى ئىسبات زىكرى

تەرىقەت ماشايىخلىرى دەسلەپتە ئالەمىل ئەمرى لەتىپىلىرىنى سۇرتۇپ تازىلاش ئۈچۈن تەۋەججۇھ قىلىشىدۇ. ئۇلارنىڭ قارىشىدا بۇنىڭ ئۈچ خىل يولى بار. بىرىنچى، زىكرى. زىكرى ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، ئىسمى زات زىكرى ۋە نەپى ئىسبات زىكرىدىن ئىبارەت.

ئىسمى زات زىكرى قىلىشنىڭ ئۇسۇلى شۇكى، شاگىرد دەسلۋىدە ئاللاھقا تۆۋبە قىلىدۇ. گۇناھلىرى ئۈچۈن چىن ئىخلاس بىلەن ئىستىغپار ئەيتىدۇ. ئۇ، ئۆزىگە ئۆلۈم ئەڭ يېقىنلاپ قالغاندەك تۇيغۇدا بولىدۇ. قەلبىنى بارلىق ھەۋەسلەردىن خالى قىلىپ، دىققەتنى يىغىپ ئولتۇرىدۇ. نەفسىنى پۈتۈن ۋۇجۇدىنى بارلىق دىققەت ئىتىبارى بىلەن جانابى يالغۇز بىر ئاللاھقا يەنى ئاللاھقا يۈزلەندۈرۈپ، تىلىنى ئۇستۈن تاڭلىيىغا تەككۈزۈپ، پۈتۈن دىققەت خىيالىنى قەلبكە يىغىپ تۇرۇپ، قەلب لەتىپىسى بىلەن «الله» دەيدۇ. قەلبىنىڭ خىيال بىلەن «الله، الله، الله» دەۋاتقانلىقنى تەسەۋۋۇر قىلىدۇ. تىلنى ۋە بەدەننىڭ باشقا ئەزالىرىنى مىدىرلاتمايدۇ.

رابىتە كۆڭۈلنى بىر يەردە توختاتمايدىغان ناشايان خىياللارنى پەسەيتىشتە تەسىرى ئەڭ كۈچلۈك بولىدىغان زۆرۈرىي ھەرىكەتتۇر.

رابىتە: الله دېگەن زىكرىدىن ئىبارەت نەپلە ئىبادەتنى ئاللاھقا خالىس قىلىش بىلەن بىرگە

پىرى ئۇستازىم يېنىمدا مەن بىلەن ھەمراھ بولۇپ بىللە ئولتۇرىۋاتىدۇ، دەپ خىيال قىلىشدۇر. بۇ، ئۇستازىنىڭ نىسبىتىدىن پايدىلىنىپ دىققىتى يىغىش قىلمىشدۇر. ھەرگىزمۇ ئاللاھنىڭ غەيرىگە ئىبادەت قىلىشنى، ئۇستازىنى ئاللاھغا شرىك قىلىشنى كۆرسەتمەيدۇ. زىكرى ئەيتقۇچى بۇ خىل كەيپىياتتا تۇرۇپ زىكرى مەشغۇللۇقىنى قىلىدۇ.

ۋۇقۇپى قەلبى: قەلبىگە دىققەت قىلىش زىكرىنىڭ ئەڭ مۇھىم شەرتلىرىدىن ھېساپلىنىدۇ. بۇ شاگىردنى ئۆزىنىڭ قەلبىگە تەۋەججۇھ قىلدۇرىدۇ، يۈزلەندۈرىدۇ، قەلبنى ئاللاھقا يۈزلەندۈرىدۇ، تەۋەججۇھ قىلدۇرىدۇ. دىققىتىنى قەلبىگە يىغماي تۇرۇپ قىلغان زىكرى نەتىجىسىزدۇر. پايدىسى كۆرۈلمەيدۇ. لەتىپىگە دىققىتىنى يىغىپ تۇرۇپ ئۇزۇپ قويماي داۋاملىق بىر مەزگىل زىكرى ئەيتىش نەتىجىسىدە، زىكرى ئەيتىش ئاڭلاش ۋە كۆرۈش ئىقتىدارىغا ئوخشاش كىشىنىڭ ئۆزلۈكسىز ھەرىكىتىگە ئايلىنىدۇ. قەلبىگە دىققەت قىلىسىلا، دىققىتىنى يىغالايدىغان بولىدۇ ۋە قەلبىنىڭ زىكرى ئەيتىۋاتقانلىقىنى بايقايدۇ. بۇ خىل ئۆزلۈكسىز ھەرىكەت مۇرىدتىن كۆتۈرۈلۈپ كەتمەيدۇ. كۆڭۈلدىن چىقىرىۋېتىش ئۈچۈن تىرىشسىمۇ كۆتۈرۈلۈپ كەتمەيدۇ. زىكرى ھەر يۈز بولغاندا پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن ئۆزىنى تۆۋەن تۇتۇپ ئاللاھقا يالۋۇرغان ھالەتتە تۇرۇپ: «ئىلاھىم، مەن سىلىنى كۆزلەيمەن، سىلىنىڭ رازىلىقلىرىنى ئىستەيمەن، ماڭا مۇھەببەت ۋە مەئرىپەتلىرىنى ئاتا قىلسىلا» دېگەن دۇئانى خىيال بىلەن بىر قېتىم ئوقۇغاندىن كېيىن يەنە زىكرى مەشغۇللۇقىنى داۋاملاشتۇرىدۇ.

ئاللاھنىڭ پەزلى ئىلتىپاتى بىلەن كىشىنىڭ قەلبى ئۆزلۈكسىز زىكرى ئەيتىدىغان ھالەتكە يەتسە، ئۇنىڭغا ئىستىقامەت ئىقتىدارى ۋە دىققەت ئېتىبارى يىغىلىش ھاسىل بولغان بولىدۇ. بۇ چاغدا يۇقارقى ئۇسۇل بىلەن روھ لەتىپىسىدە زىكرى ئەيتىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن سىر، خەپى، ئەخپا قاتارلىق لەتىپىلەر ئارقىلىق زىكرى ئەيتىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ئالەمىل خەلق لەتىپىلىرىگە يۇقارقى ئۇسۇل بىلەن زىكرى ئەيتىدۇ. يەنى دەسلەپتە ئورنى پېشانىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغا توغرا كېلىدىغان نەفس لەتىپىسىگە، ئۇنىڭدىن كېيىن ئورنى بارلىق بەدەندە بولغان قالەب لەتىپىسىدە زىكرى ئەيتىدۇ.

تەرىقەت ئۇستازلىرىنىڭ سالىكنى تەلىمنىڭ دەسلەپكى باسقۇچىدا تەپسىلىي ياكى ئەۋۋەلدە ئىجمالى كېيىن تەپسىلىي ئۇسۇل ئارقىلىق تەربىيىلىشى جائىزدۇر.

ئىككىنچى تۈرلۈك زىكرى ـ نەپى ئىسبات زىكرى. بۇ خىل زىكرىنىڭ ئالتە شەرتى بار.

بىرىنچى شەرتى، مەنانى مۇلاھىزە قىلىش. ئىككىنچى شەرت: زىكرى ھەر يۈز بولغاندا پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن ئۆزىنى تۆۋەن تۇتۇپ ئاللاھقا يالۋۇرغان ھالەتتە تۇرۇپ: «ئىلاھىم، مەن سىلىنى كۆزلەيمەن، سىلىنىڭ رازىلىقلىرىنى ئىستەيمەن، ماڭا مۇھەببەت ۋە مەئرىپەتلىرىنى ئاتا قىلسىلا» دېگەن دۇئانى خىيال بىلەن بىر قېتىم ئوقۇغاندىن كېيىن يەنە زىكرى مەشغۇللۇقىنى داۋاملاشتۇرىدۇ.

ئۈچۈنچى شەرت: ۋۇقۇپى قەلبى: قەلبىگە دىققەت قىلىش زىكرىنىڭ ئەڭ مۇھىم شەرتلىرىدىن ھېساپلىنىدۇ. بۇ شاگىردنى قەلبىگە تەۋەججۇھ قىلدۇرىدۇ، يۈزلەندۈرىدۇ، قەلبنى ئاللاھقا يۈزلەندۈرىدۇ، تەۋەججۇھ قىلدۇرىدۇ.

تۆتىنچى شەرت: نىگاھداشت. قەلبنى خەتەرلىك خىياللاردىن بۇزۇق ۋەسۋەسلەردىن

مۇھاپىزەت قىلىش، ئاللاھ بىلەن بىرگە بولغاندىن ھۇزۇرلىنىش نىسبىتىنى ھېس قىلىش تۇيغۇسى بىلەن بىرگە نەپەس ئېلىشنى داۋاملىق ئىشلەيدىغان ئۆزلۈكسىز ھەرىكەتكە ئايلاندۇرۇش.

بەشىنچى شەرت: ۋۇقۇپى ئەدەدى، سانىغا دىققەت قىلىش. نەپى ئىسبات زىكرىدا نەپەسنى تاقساندا قويۇپ بېرىش.

ئالتىنچى شەرت: رابىتە، شاگىردنىڭ ئۇستازىنى قەلبىدە ياكى ئۆزىنىڭ ئۇدۇلىدا ئولتۇرغانلىقىنى ياكى ئۆزىنى ئۇستازىنىڭ ئورنىدا قويۇپ تەسەۋۋۇر قىلىشنى كۆرسىتىدۇ.

ماشايىخلار ئالەمىل ئەمرى لەتىپىلىرىنى سۈرتۈپ تازىلاشتا، نۇرلاندۇرۇشتا ئۈچ شەرتنى مۇقەررەرلەشتۈرگەن. ئۇنىڭ بىرى بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن زىكىر ئەيتىشدۇر.

ئىككىنچى يول:

شاگىرد بولغۇچىنىڭ كامالەتلىك ئۇستازنىڭ تەۋەججۇھلىرىدىن پايدىلىنىشدۇر. ئۇستازنىڭ كۈچلۈك تەۋەججۇھنىڭ تەسىرى ۋە مۇقەددەسلىككە يەتكەن ئارزۇغا ئىگە نەپەسنىڭ كۈچى ئارقىلىق شاگىردنىڭ قەلبىگە غەپلەتتىن سۇزۇلۇش، بۇزۇق خىياللارنىڭ ھۇجۇم قىلىشدىن ساقلىنىش ساپاسى پەيدا بولىدۇ. مۇھەببىتىنىڭ جەزبىسى ئارقىلىق نۇرلار روھىي تەسىر باسقۇچلىرىنى ۋە سىرلارنىڭ تەجەللى قىلىش ھالىتىنى پەيدا قىلىدۇ.

شاگىرد بولغۇچى ئۇستازنىڭ قېشىدا تۇرغاندا كامالى ئەدەب بىلەن تۇرۇشى، ئۇستازنى رازى قىلىشنى باشقىلارنىڭ رازىلىقىدىن يۇقىرى ئورۇنغا قويۇشى، ئۇستازىنىڭ قېشىدا بولمىغان ئەھۋالدا ئۇنى رابىتە قىلىشنى تاشلاپ قويماسلىقى لازىم، چۈنكى ئۇستازنى رابىتە قىلىش ئىلاھى پەيزى پۇتۇھاتلارنىڭ قۇيۇلۇش مەنبەسىدىن شاگىرد قەلبىگە قۇيۇلىشىغا ۋاستە بولىدۇ.

رابىتە كىشىنىڭ قەلبىدىن غەپلەت كىرلىرىنى يوقىتىدۇ. يۇقىرى ماقاملارغا ئۆرلەشتە، بەلگىلىك دەرىجىلەرگە كۆتۈرۈلۈشتە تەرەققىيات ھاسىل قىلىدۇ. كىشىنىڭ خىيالىغا كەلمىگەن دەرىجىدە ئاللاھقا يۈزلىنىش، تەۋەججۇھ قىلىش ھالىتى پەيدا بولىدۇ. بۇخىل ھالەتنى ھۇزۇر دېيىلىدۇ. مانا بۇ ھۇزۇر زىكرى ئەيتىشنىڭ ئاساسى مەقسىتىدۇر.

ئۈچۈنچى يول: مۇراقىبە. بۇ، قەلبنى بۇزۇق خىياللاردىن، ھەر تۈرلۈك ۋەسۋەسىلەردىن ساقلاش. زىكرى ئەيتماستىن ۋە رابىتە قىلماستىن جىم ئولتۇرۇپ خاس، ھەق سۇبھانەھۇ ۋە تەئالانىڭ دەرگاھىدىن قۇيۇلىدىغان ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسىنى ئىنتىزارلىق بىلەن كۈتۈش.

**تۆتىنچى سىر: ـ نەقشىبەندىيە سۇلۇكلىرىنىڭ مەخسۇس ماقاملىرى**

تەرىقەت ماشايىخلىرىمىز ئەڭ دەسلەپتە ئالەمىل ئەمرى ۋە ئالەمىل خەلق لەتىپىلىرىگە تەۋەججۇھ قىلىدۇ. تەۋەججۇھ: ئۇستاز بولغۇچى قەلبىنى شاگىرد بولغۇچىنىڭ قەلبىگە ئۇدۇللاپ، ئاللاھ تائالاغا ئىلتىجا قىلىپ ئولتۇرۇپ ماشايىخلارنىڭ روھىي تەسىرلىرىگە تايىنىپ تۇرۇپ، بارلىق ئارزۇ تەپەككۇرلىرىنىڭ كۈچىنى ئىشقا سېلىپ، ئۆزىنىڭ قەلبىدە ھاسىل بولغان زىكرىنىڭ تەسىر كۈچىنى ــ نۇر ئېقىمىنى شاگىردنىڭ قەلبىگە ئېقىتىشدۇر. ئاللاھنىڭ ئىلتىپاتى بىلەن ئۇستازنىڭ بىر قانچە قېتىم تەۋەججۇھات قىلىش نەتىجىسى ئارقىلىق شاگىردنىڭ ئىرادە كۈچى ۋە ئارزۇ كۈچىگە مۇناسىپ ھالدا قەلب لەتىپىسىنىڭ مۇئەييەن تەسىرى پەيدا بولىدۇ. ئۇستاز شاگىردنىڭ بارلىق لەتىپىلىرىگە مۇشۇ ئۇسۇل بويىچە سۇلۇكنىڭ ھەر بىر

ماقاملىرىدا تەۋەججۇھ قىلىپ بارىدۇ. ھەر بىر ماقامغا تەۋەججۇھ قىلغاندا شۇ ماقامنىڭ نۇرلىرى ۋە كەيپىياتىنى تولۇق يورۇتقاندىن كېيىن ئۆزىنىڭ كۈچلۈك ھىممىتىنى ئۆتكۈر روھىي تەسىرىنى ئۇدۇمىنى شاگىردىنىڭ باتىنىغا، روھىي دۇنياسىغا ئۆتكۈزۈشى كېرەك. لەتائىپ ئەشەرگە زىكرىنى تاماملاپ، ئۇنىڭ مەزمۇنلىرىنى چۈشىنىپ يەتكەندە شاگىرتقا مۇراقىبىنى تەلىم بېرىشى كېرەك. ئەڭ دەسلەپتە بېرىلىدىغىنى مۇراقىبە ئەھەدىيەت تەلىمىدۇر.

مۇراقىبە ئەھەدىيەت: پۈتۈن ئوي خىيال بىلەن بېرىلىپ ئولتۇرۇپ: بارلىق كامالەتلىك سۈپەتلەرنى ئۆزىدە جەمئى قىلغان ۋە بارلىق نۇقسانلاردىن پاك بولغان ئاللاھنىڭ زاتىدىن بىر پەيزى پۈتۈھات، ھۇزۇرلىنىش ئېقىمى مىنىڭ قەلب لەتىپەمگە چۈشىۋاتىدۇ، دېگەننى كۆڭلىدە تەكرارلاشدۇر.

بۇ چاغدا قىلىدىغان ئىش، شاگىرد پۈتۈن دىققەت ئېتىبارىنى يۈكسەك دەرىجىدە مەركەزلەشتۈرۈش نىسبىتىنى ھاسىل قىلىش، ۋە ھۇزۇرى قەلب ھاسىل قىلىشتۇر.

ھۇزۇرى قەلب: كىشىنىڭ قەلبى ئاللاھ تائالاغا يۈزلىنىش ۋە شۇ خىل تۇيغۇدىن ھاياجانلىنىش تاتلىق سېزىمىدۇر. شاگىردىنىڭ قەلبى دىققەتنى يۈكسەك دەرىجىدە مەركەزلەشتۈرۈش ۋە ھۇزۇرى قەلبدىن ئىبارەت نىسبەتكە ئېرىشكەندە، ئۇستاز بولغۇچى شاگىردنىڭ قەلبىدە يۇقىرىغا نىسبەتەن جەزبە (تارتىش كۈچى) ھاسىل بولۇش ئۈچۈن تەۋەججۇھ قىلىشى كېرەك. بۇ خىل جەزبە ھاسىل بولغاندا ھەرخىل نۇرلار، تەسىر كۈچلەر زاھىر بولىدۇ. بۇ خىل ھالەت قەلب ئەرشىنىڭ ئۈستىدىكى ئۆزىنىڭ مەنبەسىگە قاراپ يۈزلەنگەنلىكىنىڭ ئالامىتىدۇر. ھەر بىر لەتىپە ئەرش ئۈستىدىكى ئۆزىنىڭ مەنبەسىگە مۇشۇ خىل ئۇسۇللار ئارقىلىق ئۇلىنىدۇ. كامالەتلىك ئۇستاز قىلغان تەۋەججۇھنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئەسلى مەنبە تەرەپكە جەزبە يەنى ئۆزلۈكسىز تارتىش كۈچى ھاسىل بولىدۇ.

سەيرى سۇلۇكنىڭ تېزلىكتە تامام بولۇشى ئىككى ئىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك، بىرىنچى، داۋاملىق زىكرى ئېيتىش، خەلقتىن ئايرىلىپ ياشاش، داۋاملىق ئاللاھ تائالاغا يۈزلىنىش، تەۋەججۇھ قىلىش. ئىككىنچى، كامالەتلىك ئۇستازنىڭ كۆپ قېتىم تەۋەججۇھ قىلىشى. ئاللاھ تائالا بۇلارنى مۇيەسسەر قىلىپ بەرسە، شاگىرد تەرىقەت سۇلۇكلىرىنى تېزلا تاماملىيالايدۇ. شاگىردتا نۇقسان قانچە كۆپ بولغانسىرى ئۇنى سەيرى سۇلۇكنى تاماملىشى شۇنچىلىك كېچىكىدۇ، تەسلىشىدۇ.

سالىكلارنىڭ روھى تەييارلىقى، ئىرادە كۈچىنىڭ تەسىرىمۇ مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ. روھى تەييارلىقى، ئىرادە كۈچىنىڭ تەسىرى قانچە كۈچلۈك بولسا، سەيرى سۇلۇكنى تاماملىشى شۇنچە تېز ئاخىرلىشىدۇ. ئەڭ ئاجىز تەۋەججۇھ ۋە ئەڭ ئاز مەشغۇللۇق بىلەن چاقماق چېقىپ ئۆتكەندەك تېزلىكتە تاماملىيالايدۇ. روھى تەييارلىقى، ئىرادە كۈچىنىڭ تەسىرى قانچە ئاجىز بولسا، ئىنتايىن كۆپ تەۋەججۇھ ۋە ئىنتايىن كۆپ مەشغۇللۇق بىلەن كېيىنىپ تاماملىيالايدۇ.

بۇنىڭدىن شۇنى بىلىۋېلىشقا بولىدۇكى، بۇ تەرىقەتتە كامالەتلىك شەيخنىڭ سۆھبىتىنىڭ، تەۋەججۇھاتىنىڭ كۆپ تەسىرى بولىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا سالىكلارنىڭ ھەر بىر باسقۇچقا قەدەم باسقاندىكى ھورۇنلىقى، ئەستايىدىل بولماسلىقى، ئۇلارنىڭ تىرىشچانلىقلىرىنى نەتىجىسىز قالدۇرىدۇ. نەتىجە ھاسىل بولسىمۇ ئىنتايىن ئاز بولىدۇ.

بۇ تەرىقەتتە جەزبە سۈلۈكتىن مۇقەددەم ئورۇندا تۇرىدۇ. دېمەك جەزبىنىڭ ھاسىل بولۇشى كامالەتلىك شەيخ قىلغان تەۋەججۇھنىڭ تەسىرىدىن بولىدۇ.

بۇ تەرىقەت دەرىجە باسقۇچلىرىنىڭ يۇقىرىلىقى، تەۋبە (گۇناھتىن قول ئۈزۈش)، ئىنابەت (ئاللاھ تەرەپكە يۈزلىنىش)، زۇھدى، قانائەت، ۋەرئى، سەبرى، شۇكرى، تەۋەككەل، تەسلىم، رىزا قاتارلىق ئون ماقامنى كەزمەي تۇرۇپمۇ، دەسلەپكى قەدەمدىلا ۋىلايەت دەرىجىسى ھاسىل بولۇش بىلەن باشقا تەرىقەت سۈلۈكلىرىدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. بۇ تەرىقەتتىكى جەزبىنىڭ سەيرى سۈلۈكتىن مۇقەددەم بولىشىدىكى ئەۋزەللىكىدۇر. شۇ ۋەجھىدىن سالىكلار بۇ ماقاملارنى لەتائىپ ئەشەرگە ئىشلەش جەريانىدا تاماملايدۇ. ئەڭ ئاجىز تەۋەججۇھ ۋە ئاز مەشغۇللۇق بىلەن ئارقىمۇ ئارقا تۇتقان جەزبىنىڭ رولى ئارقىلىق سالىك بىر خىل ئاجايىب ھالەت ۋە غارايىب ئىرادە كۈچى ھاسىل بولىدۇ. ئازلا ۋاقىت ئىچىدە ئەڭ يۇقىرى مەرتىۋىگە ۋە ئىلھامىي مېئراجلارغا كۆتۈرۈلەيدۇ.

نەقشبەندىيە ماشايىخلىرىنىڭ قارىشىدا مەنبە دەپ ئىسپاتلانغان ئىش، دىققەتنى ئاسان مەركەزلەشتۈرۈش، ھاياجانلىنىش ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى پەيدا بولۇش، جەزبات ۋە ۋارىدات يەنى كېلىدىغان بەزى ئالامەتلەردۇر.

يۇقىرىدىن لەتائىپلەرگە ھاسىل بولىدىغان جەزبات، يۇقىرىدىن شاگىردنىڭ قەلبىگە زاھىر بولىدىغان ۋارىدات دېيىلىدۇ. بۇلار ئاز كۆرۈلگەن ئەھۋال ئاستىدىمۇ مەقسەتكە يېتىشكە تەسىر يەتمەيدۇ، چۈنكى بۇلار ئاساسى مەقسەت ئەمەس. ئەسلى مەقسەت ئاللاھ بولۇپ، نىشان بىلەن مەقسەت ئارىسىدا بۇ ئىشلارنىڭ ھاجىتى يوق. چۈنكى نىشان، غايە زامان ۋە ماكان ئۇقۇمىدىن تاشقىرىدۇر. سالىكدا دىققەتنى ئاسان مەركەزلەشتۈرۈش، ھاياجانلىنىش ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى پەيدا بولۇپ، دىققەتنى ئۇزۇنغىچە چېچىلىپ كەتمىسە، ئۇزۇن مۇددەتكىچە ئۇنىڭ قەلبىگە بۇزۇق خىياللار كېلىۋالمىسا، بۇ دائىرەتۇل ئۇلا (بىرىنچى باسقۇچلۇق دائىرە) نى تاماملاپ بولغانلىقىنىڭ ئالامىتىدۇر. بۇنى دائىرەتۇل ئىمكان دېيىلىدۇ. دائىرەتۇل ئىمكان ئالەمىل ئەمرى ۋە ئالەمىل خەلقگە چېتىلىدۇ. سالىكنىڭ باتىنىدىكى نۇرلار ۋە سىرلارنىڭ كەشىف بولىشى سەيرىل ئەنفۇس (نەفسنى كېزىش) دېيىلىدۇ.

دىققەتنى ئاسان مەركەزلەشتۈرۈش، ھاياجانلىنىش ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى پەيدا بولۇش، ۋە ۋارىداتنىڭ كۆپ بولىشى، بۇزۇق خىياللارنىڭ ئازىيىشى - ئالەمىل ئەمرى لەتائىپلىرىنىڭ جەزبىسى، ئۇلارنىڭ دائىرەنىڭ يۇقىرى يېرىم شارىدىكى مەنبەسىگە ئۆرلىگەنلىكىدۇر.

كەشىف ساھىبى بولغان كىشىلەر ئۆزىنىڭ كەشفىسى ئارقىلىق بۇ ئۆزگىرىش ئەھۋاللىرىنى بىلەلەيدۇ، لېكىن كۆپچىلىك شاگىردلار ھازىرقى زاماندا كەشىف ئايانى (ئۆز كۆز نۇرى بىلەن كۆرىنىدىغان كەشىف) ھاسىل قىلالمايدۇ. چۈنكى ئۇلار ھالال ئىستېمالنى يوقتىپ قويغان. بەلكى ئۇلارنىڭ كەشفىسى تۇيغۇ جەھەتتىكى كەشفى بولۇپ، ھەرگىزمۇ ئايانى كەشفى ئەمەس. ئايانى كەشفى ھاسىل قىلغان كىشى بىر ماقامدىن يەنە بىر ماقامغا ئۆرلىگەنلىكىنى رېئاللىقتا كۆرگەندەك ئۇدا، ئېنىق كۆرىدۇ. شۇنىڭدەك، ئەھۋاللارنىڭ ئۆزگىرىش جەريانلىرىنى ۋە كېلىدىغان ئالامەتلەرنى رېئاللىقتا كۆرگەندەك ئۇدا، ئېنىق كۆرىدۇ.

تۇيغۇ جەھەتتىكى كەشفكە ئىرىشكەنلەر رېئاللىقتا كۆرگەندەك ئۇدا، ئېنىق كۆرەلمەستىن

بەلكى، ئۆزگىرىش ۋە ئالمىشىش جەريانلىرىنى ئىدراك ۋە تۇيغۇسغا تايىنىپ بىلىدۇ. ئۇلارنىڭ بىلىشى بىزنىڭ هاۋانى بىلگىنىمىزگە ئوخشايدۇ. هاۋانى كۆرگىلى بولمايدۇ، ئەمما ھىسسىي سەزگۇ ئارقىلىق بايقىغىلى بولىدۇ.

ئۇستاز بولغۇچى نىسبەت ماقاملىرىنىڭ سالىكتا هاسىل بولىدىغانلىقىنى ئۇنىڭغا ئالدىن بىشارەت بەرمەستىن، ئۇنىڭ هالىتىدە ئۆزگىرىشلەر يۈز بېرىپ بولغاندا، سالىكنىڭ تۇيغۇسىدا ئىشلار ئايان بولۇپ بولغاندا چۈشەندۈرۈپ قويۇشى لازىم.

ئىككىنچى مۇراقىبە:

ۋىلايەتى سۇغرا (كىچىك ۋەلىيلىك دائىرىسى) دۇر.

بۇ ئاللاھنىڭ ئىسىملىرى ۋە سۈپەتلىرىنىڭ نۇرى ئاستىدىكى، مۇراقىبە مەئىييەت دەرىجىسىدىكى ئەۋلىيالار ۋەلىيلىك دەرىجىسىنىڭ تەسىر كۈچى ئاستىدىكى مەرتىۋىدۇر.

سالىك بۇنىڭدا خىيالىي تۇيغۇ ئارقىلىق: مەن بىلەن ۋە كائىناتتىكى بارلىق زەررىچىلەر بىلەن بىرگە بولغان ئاللاھدىن قۇيۇلىدىغان تەسىر كۈچلەر مىنىڭ قەلب لەتىپەمگە ئېقىۋاتىدۇ، دەپ تەسەۋۋۇر قىلىدۇ. بۇ خىل پەيزى پەقەت قەلب لەتىپىسىگىلا چۈشىدۇ. بۇ يەردە سالىك تەھلىل لىسانى يەنى ئېغىز تىلى ئارقىلىق زىكرى ئېيتىشى لازىم. يەنى «لااله الا الله» دىن ئىبارەت كەلىمە تەييىبەنى خۇپيە ئاۋاز بىلەن: ئاللاھدىن باشقا مەقسۇدىم يوق دېگەن مەزمۇنىنى مۇلاھىزە قىلىپ تۇرۇپ، دىققەت بىلەن قەلبكە تەۋەججۇھ قىلىپ، قەلبنى ئاللاھقا يۈزلەندۈرۈپ ھەر كۈنى بەشمىڭ قېتىم تەكرارلايدۇ. سەيرىل ئەنفۇس بۇ ماقامدا هاسىل بولىدۇ. ۋىلايەتى سۇغرا ماقامى تەۋھىدنىڭ ۋە مەئىيەتنىڭ زۇھۇرى ئايان بولىدىغان ماقامدۇر.

تەرىقەتنىڭ پېشۋاسى خواجە باهائۇددىين نەقشىبەندى رەھمەتۇللاھى ئەلەيھى ئېيتىدۇ:

راستىنلا ئاللاھنىڭ ئەۋلىيالىرى پانا ۋە باقالىق مەرتىۋىسى هاسىل بولغاندىن كېيىن كۆرىدىغان بارلىق نەرسىلەرنى ئۆز ۋۇجۇدىدا كۆرىدۇ. بىلىدىغان بارلىق نەرسىلەرنى ئۆز ۋۇجۇدىدا بىلىدۇ. سالىك سەيرى ئافاقنى تاماملاپ، قەلب لەتىپىسىنىڭ مەنبەسىدە پانا ۋە باقالىق هاسىل بولغاندا سەيرى ئافاقنىڭ ئاخىرقى باسقۇچىغا يەتكەن بولىدۇ. شۇنىڭدەك بۇ مەرتىۋىدە ماسىۋاللاھ يەنى ئاللاھدىن باشقا ھەممە بارلىقلارنى ئۇنتۇپ قىلىش مەرتىۋىسى هاسىل بولىدۇ. بۇ ئەھۋاللار قەلب لەتىپىسىنىڭ پانا بولىشىنىڭ ئۆلگىسىدۇر. سالىكغا بۇ چاغدا داۋاملىق ئاللاھ بىلەن بىرگە بولۇش ھۇزۇرى قەلبى هاسىل بولىدۇ. قەلب زىكرىدىن بىر دەقىقىمۇ غاپىل قالمايدۇ. بۇ خىل هالەت قەلب لەتىپىسىنىڭ باقالىققا يەتكەنلىكىنىڭ ئۆلگىسىدۇر. قەلب لەتىپىسىنىڭ ۋىلايەت سۇغرا ماقامىغا يەتكەنلىكىنىڭ ئالامىتى شۇكى، شاگىرد بۇ چاغدا يۇقىرى تەرەپكە يۈزلەنمەيدۇ، يۇقىرى تەرەپكە تەۋەججۇھ قىلمايدۇ. بەلكى يۇقىرى تەرەپتىن باشقا ئالتە تەرەپكە تەۋەججۇھ قىلىدۇ. بۇ ماقامغا يەتكەندە سالىك ئەفئالى ئىلاھىينىڭ (ئىلاھى تەسىر كۈچىنىڭ) تەجەللىياتىدا سەيرى قىلغان بولىدۇ، سالىكنىڭ نەزىرىگە ھەقىقى قىلغۇچى ئاللاھدىن باشقا، ئۆزىنىڭ ۋە بارلىق مەخلۇقاتلارنىڭ قىلمىشلىرى كۆرۈنمەيدۇ.

تەۋھىد ۋۇجۇدىينىڭ سىرلىق كۈچ قۇدرىتىنىڭ زاھىر بولىشى، زەۋق ـ زۇقلىنىش ئىقتىدارى، شەۋق ـ ئارزۇ قىزغىنلىقى، شەھەق ـ يۇقىرى ئاۋاز بىلەن زارلىنىش، ئىستىغراق، غەيبەت، ماسىۋاللاھنى ئۇنتۇپ كېتىش، ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى داۋاملىشىش، مەئىيەت (ئاللاھ بىلەن

بىرگە بولۇش) قاتارلىقلار بۇ ماقامنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدىن سانىلىدۇ.

تەۋھىد ۋۇجۇدىينىڭ سىرلىق كۈچ قۇدرىتىنىڭ بۇ ماقامدا زاھىر بولىشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، سالىك زىكرىلەر، مۇراقىبەلەر، ئىبادەتلەر، رىيازەتلەر، تىرىشچانلىقلار كۆنۈكۈپ كەتكەن ئادەت خاراكتېرلىك ئىشلاردىن قۇتۇلۇش، داۋاملىق ئاللاھ تائالاغا تەۋەججۇھ قىلىش قاتارلىقلار بىلەن مەشغۇل بولغاندا ئىشقىنىڭ غالىبلىقى، ھەقىقى مەھبۇبقا بولغان مۇھەببەتنىڭ كۈچلۈكلىكى زاھىر بولىدۇ. بەلكى تەۋەججۇھنىڭ ۋە مەنىۋى جەزباتنىڭ سەۋەبىدىن ئۇنىڭ قەلبىدە ھەر مىنۇت، ھەر دەقىقىدە ئىلاجىسىز ھالدا تاقەتسىزلىنىش ھالىتى يۈز بېرىپ تۇرىدۇ. زىكرىلەر ۋە تىرىشچانلىقلار شەرىئەتكە ئۇيغۇن بولسا، ئۇنىڭ تەسىرلىرى ئايان بولىدۇ، ھەمدە قەلب ساپاسى يۇقىرى كۆتۈرىلىدۇ. سەزگۈسى سۇزۇكلىشىدۇ. ئۇنىڭ قەلبى سىرلار زاھىر بولىدىغان، نۇرلارنىڭ مەنبەسىگە ئايلىنىدۇ. ئەينەككە ئوخشاش بولىدۇكى، ئۇنىڭدا ئاللاھ تائالانىڭ ئىسمىلىرىنىڭ ۋە سۈپەتلىرىنىڭ ئەكسى تەجەللى قىلىدۇ. ئەكسىنىڭ زۇھۇرى ۋە باتىنىدىكى ئەينەكتىكى كۆلەڭگىدىن مەھبۇبىنىڭ زاتى، مەتلۇبىنىڭ ھاسىل بولغانلىقى خىيالەن كۆرستىلىدۇ. زەۋق - زۇقلىنىش ئىقتىدارى، شەۋق - ئارزۇ قىزغىنلىقىنىڭ كۈچلۈكلىكى، ئىشقىنىڭ غالىبلىقى سەۋەبىدىن ئەسلى بىلەن شولىنى پەرقلەندۈرەلىگۈدەك سېزىم قالمايدۇ. بۇ خىل خىيالنىڭ غالىبلىقى شۇنداق چەككە يېتىپ بارىدۇكى، ئۆنىڭ كۆرۈش ئىقتىدارىدىن ئۆز ۋۇجۇدىنى، بەلكى بارلىق مەۋجۇداتلارنى سېلىشتۇرۇپ بىلىش ئىقتىدارى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ.

سالىك بۇ ئەھۋاللارغا ئىرىشكەندە ئۆز زاتىدىن ۋە سۈپىتىدىن پانى ۋە غايىب بولغان بولۇپ، ئۇنىڭ بۇ خىل ھالىتىنى تەئنە قىلىشقا ۋە رەد قىلىشقا بولمايدۇ. بەلكى ئۇ ئاللاھ تائالانىڭ ئەۋلىيالىرى ۋە ئاللاھنىڭ تارتىش كۈچى ئىچىدىكى (مەجزۇب) ئەڭ يېقىن، قەدرى قىممىتى يۇقىرى كىشىلەر ھېساپلىنىدۇ.

تەۋھىد ۋۇجۇدىينىڭ سىرلىق كۈچ قۇدرىتىنىڭ بۇ ماقامدا زاھىر بولۇش ھالىتى بەزى سالىكلارنى، ۋىلايەتى سۇغراغا يېتىشتىن ئىلگىرىكى دائىرەتىل ئىمكانىنى سەيرى قىلغاندىكى مۇراقىبە سەۋەبىدىن بولامدىكىن؟ دېگەن تۇيغۇغا كەلتۈرۈپ قويىدۇ. بۇ بىر قۇرۇق خىيال بولۇپ، قىممىتى بار قاراش ھېساپلانمايدۇ. بۇ ماقامغا يېتەلمىگەن تۇرۇپ، ۋەھدەتىلۇجۇد ۋە ئەينىيە دەرىجىسىگە يەتتىم دەپ قارىشى ئۇنىڭ قۇرۇق دەۋاسىدۇر. شۇنىڭغا ئوخشاشلا بۇ خىل ئىتىقاد شەرىئەتكە خىلاپ قىلمىش بولۇپ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە زىيان كەلتۈرىدۇ.

بۇ خىل خاتا تۇيغۇ ھالىتى كۆپىنچە، ساز چالغۇلار بىلەن رەقسى ــ ساما قىلغان، تەۋھىد ۋۇجۇدىينىڭ سىرلىق كۈچ قۇدرىتىنىڭ مەزمۇنلىرىنى ئىپادىلەيدىغان شېئىر قەسىدىلەرنى ئوقۇغان سورۇنلاردا كۆرۈلىدۇ. كىشى شۇنداق خىيال قىلىپ قالىدۇ ۋە شۇنداق بىر تۇيغۇدا بولىدۇ. بۇنداق بولۇشى شەرىئەتكە ۋە تەرىقەتكە خىلاپ ئىش بولۇپ، ئاللاھ تائالا ھەممىمىزنى توغرا يولغا ھىدايەت قىلسۇن. كىشىلەر بۇ ئىشلاردا شەرىئەتكە ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ ئەنئەنىسىگە، سۈننىتىگە ئەمەل قىلىش، ئاللاھ رازى بولمايدىغان بىدئەتلىك قىلمىشلاردىن ساقلىنىش ئەڭ چوڭ شەرت ھېساپلىنىدىغانلىقىنى بىلىشمەيدۇ. ئىلگىرى ئۆتكەن ماشايىخلارنىڭ ئىچىدىن بۇ خىل سۈپەت بىلەن نامى چىققانلىرىنىڭ ھەممىسى شەرىئەتى غەرراغا تولۇق ئەگەشكەن، تەقۋالىقتا يۇقىرى دەرىجىگە يەتكەن، ئىشقىنىڭ، مۇھەببەتنىڭ ئۆزلۈكسىز داۋاملىشىش

نەتىجىسىدە ئەس ھۇشىنى يوقاتقان، ۋەھدەت ۋە دوستلۇق شەربىتىنىڭ تەسىرىدە مەست ـ مۇستەغرەق بولغان، بارلىق ئىش ھەرىكەتلىرىدە ئۆز ئىختىيارىنى يوقاتقان كىشىلەردۇر. بۇنداق كىشىلەر ئۆزرىلىك كىشىلەر بولۇپ، ئۇلاردا يۈزبەرگەن ئەھۋاللارنى تەھقىقلىماي تۇرۇپلا ئۇلارنىڭ ھەرىكەتلىرىنى تەقلىدىي ئاساستا قوللىنىش شەرىئەتكە خىلاپ ئىشدۇر. كىشىنى مەڭگۈلۈك زىيانغا ئۇچرىتىدۇ. ئاللاھ تائالا ھەممىمىزنى شەرىئەتكە ئەگىشىش بىلەن بىرگە، تەرىقەت سۈلۈكلىرىدە مېڭىشقا مۇۋەپپەق قىلسۇن.

ئىمام رەببانى (ئاللاھ ئۇنىڭ سىرىنى مۇقەددەس قىلسۇن) ئۆزىنىڭ مەكتۇباتناملىق كىتابىدا مۇنداق يازىدۇ:

«ئەنەل ھەق»، «سۇبھانى» غا ئوخشاش چۈشىنىكسىز ئىبارىلەر تىلىدىن جارى بولغان كىشىنىڭ توغرا يولدا ماڭغانلىقى ئىنىق بولسا، ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىيالمىسىمۇ، «ئىككىلىك» مەۋجۇد دەپ ئىتىقاد قىلمىسىلا، ئۇنىڭ يۇقارقى سۆزلىرىنى قوبۇل قىلىشقا بولىدۇ. ئۇ بۇنىڭلىق بىلەن پاناغا يەتسە، ئاللاھدىن باشقىغا بولغان خاتىرىسىنى يوقاتسا، ئاللاھدىن باشقىنى ئۇنتۇيالىسا، ئۇنىڭ يۇقارقى سۆزلىرىنى قوبۇل قىلىشقا بولىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭدىن سادىر بولغان ئىبارىلەر ئۇنىڭ ھۇشىنى يوقاتقان مەست مۇستەغرەقلىقىنىڭ سەۋەبىدىن يۈز بەرگەن دەپ قارىلىدۇ. ئۇنىڭ زاھىرى نەزەرگە ئېلىنمايدۇ. يۇقارقى ئەھۋاللار ئۇنىڭدا ھاسىل بولمىغان ئەھۋالدا، كامالەتنىڭ ئەۋۋەلقى دەرىجىسىگە يەتمىگەن ئەھۋالدا، ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىيالمىسا، ئۇنىڭدىن يۇقارقىدەك چۈشىنىكسىز ئىبارىلەر سادىر بولسا، بۇ زىندىقلىقدۇر. ئۇنىڭ ئىمانىي يالغان ئىماندۇر. ئۇنىڭ مەقسىتى شەرىئەتنى يوققا چىقىرىش بولغان بولىدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ چاقىرىقلىرىنى يوققا چىقارغان بولىدۇ. بۇ خىل چۈشىنىكسىز ئىبارە ھەق تەرەپتىنمۇ ۋە يولسىز (شەيتان) تەرەپتىنمۇ زاھىر بولىدۇ. يوللۇق شەكىلدە زاھىر بولسا، زاھىر بولغان كىشى ئۈچۈن ئابى ھاياتقا ئوخشاش پايدىلىقدۇر، ئۇنىڭ ئەكسىچە، يولسىز شەكىلدە زاھىر بولغان ئادەمگە نىسبەتەن ئۆلتۈرگۈچى ئۆتكۈر زەھەرگە ئوخشاش زىيانلىقدۇر. بۇ خۇددى نىل دەرياسىنىڭ سۈيى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى ئۈچۈن ساپ سۇ، پىرئەۋنىنىڭ قەۋمى بولغان مىسىرلىقلار ئۈچۈن قىزىل قان بولغىنىغا ئوخشايدۇ.

بۇ ئەڭ خەتەرلىك ماقام بولۇپ، سالىكلار بۇ ماقامنى ئىنتايىن ئېھىياتچانلىق بىلەن كەزمىگەندە، ئېگىز تاغ چوققىسىدا ماڭغان كىشىنىڭ پۇتى تېيىلىپ كېتىپ، ھاڭغا چۈشۈپ كېتىپ ھالاك بولغىنىغا ئوخشاش، توغرا ئىتىقاددىتىن چەتنەپ كېتىپ، چوڭ ھالاكەتكە دۇچار بولىدۇ. كۆپچىلىك مۇسۇلمانلار بۇ يولدا توغرا يولدىن چەتنەپ كېتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئازغۇنلۇق ۋە زىيانلىق يولغا گىرىپتار بولۇپ قالىدۇ. ئەڭ كۈچلۈك ئىتىقادىنى زايا قىلىۋېتىدۇ. بۇ خىل زىيان ئۇلارنىڭ ھەقىقەت دەرىجىسىدىكى ئەسلى شەخسىي ھالەتنى ئاساس قىلماي، تەسەۋۋۇپتىكى مەست مۇستەغرەقلىق ھالىتىگە يەتكەن كاتتىلارنىڭ ھەرىكىتىگە تەقلىدىي ئاساستا ئەگىشىش بىلەن چۈشىنىكسىز ئىبارىلەرنى تىلغا جارىي قىلغانلىق سەۋەبىدىن كېلىپ چىقىدۇ.

تەسەۋۋۇپتىكى مەست مۇستەغرەقلىق ھالىتىگە يەتكەن كاتتىلاردا زاھىر بولغان ئۇ خىلدىكى سۆز مەلۇم شەرتلەرنى ئاساس قىلغان بولۇپ، ئۇ شەرتلەر باشقا كىشىلەردە كۆرۈلمەيدۇ. ئۇنىڭ ئەڭ چوڭ شەرتى ئاللاھدىن باشقىنى تولۇق ئۇنتۇپ كېتىش، ئاللاھدىن

باشقىغا بولغان سەزگۈسى پۈتۈنلەي يوقاپ كېتىشىدۇر. كىشى بۇ چاغدا ئاللاھدىن باشقا ھېچقانداق مەۋجۇدىيەتنى سېزەلمەيدۇ، ئۆزىنىمۇ شۇنىڭدەك كەڭ ئالەمدىكى بارلىقلارنى ھېس قىلالمايدۇ، زامان ۋە ماكان ئۇقۇمىنى يوقىتىدۇ، بۇ خىل ھالەت بولسا، قوبۇلىيەت دەرۋازىسىنىڭ دەھلىزىسىدۇر. توغرا قاراش بىلەن خاتا قاراشنىڭ چەك چېگرىسىنى ئېنىق پەرقلەندۈرۈش باسقۇچىدۇر. توغرا قاراشتا ماڭغان كىشى بۇ باسقۇچتىمۇ توغرا بولغان شەرىئەتتە مۇستەھكەم تۇرالايدۇ. ئۇ پۈتۈن سەزگۈسىنى يوقاتقان ھالەتتە تۇرۇپمۇ، ئۆزىنى يوقاتقان تۇرۇپمۇ شەرىئەتكە خىلاپ بولغان تىرىقچىلىك كىچىك ئىشنىمۇ قىلمايدۇ. خاتا قاراشتا ماڭغان ئادەم ئۇنداق بولمايدۇ.

بىر قىسىم سالىكلارغا ھاۋا ئىلمىنتى لەتىپىسى ئارقىلىق ۋۇجۇدىنىڭ بارلىق زەررىچىلىرىنى سەيرى قىلىش سەۋەبىدىنمۇ تەۋھىد ۋۇجۇدىيغا ئوخشاپ كېتىدىغان ھالەت پەيدا بولىدۇ. سالىك بۇنىڭ بىلەن شەككە چۈشۈپ قالىدۇ. بۇ چاغدا ھېس قىلغانلىرىنى نىشان مۇشۇ بولسا كېرەك دېگەن خىيالغا كېلىپ قالىدۇ. بەزى سالىكلارغا ئالەمىل ئەرۋاھ كەشق بولۇپ كۆرۈنۈپ قالسا، يۇقارقىدەك خاتا تۇيغۇغا كېلىپ قالىدۇ، كىشىنىڭ بۇنداق تۇيغۇغا كېلىپ قېلىشى مەتلۇبنىڭ ماددىي دۇنيادىن تاشقىرى بولغان بەزى سۈپەتلەردىكى ئوخشاشلىقى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. روھلار ئالەمىنىڭ ئورۇننى زامان ۋە ماكاندىن ھالقىغان ھالەتتە ئىگەللىشى، ئادەتتىن تاشقىرى ھالدا ئۇنىڭ بىلەن بىرگە تۇرۇشى، ئالەمنى بەرپا قىلغاندەك كۆرۈنۈش ھاسىل قىلىشى، كىشىدە ھەقىقى زاتىدەك خىيالىي تۇيغۇ پەيدا قىلىدۇ.

روھ، ئالەمىل ئىمكانغا تەۋەدۇر، روھ، مەخلۇقتۇر. لېكىن ئۇنىڭ ئۆزگە تەئەللۇق بولغان «لاماكان» (زامان ۋە ماكاندىن ھالقىغان) لىق خۇسۇسىيىتى بولىدۇ. بۇ سەۋەبدىن سالىكدا ئوخشاشلىق تۇيغۇسى شەكىللەندۈرىدۇ. ئۇنداق بولمىسا، «ئەمسالى ھەقىقىي» گە تەۋە بولىدۇ. ۋەھدەتۇل ۋۇجۇدنىڭ ۋۇجۇدىيە ئېقىمىدىكى تەسەۋۋۇپ پېشىۋالىرىدىن شەيخ مۇھيىددىين ئىبنى ئەرەبى قاتارلىق تەۋھىد ۋۇجۇدى سوپىلىرى ۋۇجۇدنىڭ بەش باسقۇچلۇق خۇسۇسىيىتى بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلاپ مۇنداق دەيدۇ: ۋۇجۇدنىڭ بەش خىل ھالىتى بولىدۇ، بىرىنچى ھالىتىنى «ۋەھدەت» دېيىلىدۇ، بۇنىڭدا بۈيۈك ۋە مۇقەددەس بولغان زاتتىن كېيىنكى مەرتىۋىدە تۇرىدىغان «تەئيىن ئەۋۋەل» باسقۇچى كۆزدە تۇتىلىدۇ.

ئىككىنچى ھالەت «ۋاھىدىيە» بولۇپ، ئىسىم ۋە سۈپەتلەرنىڭ تەپسىلاتىنىڭ مەرتىۋىسى، بارلىق مۇمكىناتلارنىڭ ھەقىقەتلىرىنىڭ مەرتىۋىسى ۋە «جەبەرۇت» مەرتىۋىسى دەپ ئاتايدۇ. ئۇلار: بىرىنچى ۋە ئىككىنچى مەرتىۋىنى «ۋاجىبلىق» (زۆرۈرىيەت) دەرىجىسىدە تۇرىدىغان مۇھىم باسقۇچلار دەپ قارايدۇ.

ئۈچۈنچى خىل ھالەتنى «روھلار ئالەمى» ۋە «پېرىشتىلەر ئالەمى» دەيدۇ.

تۆتىنچى خىل ھالەتنى «ئالەمىل مىسال» دەيدۇ.

بەشىنچىسى «ئالەمىل ئەجسام ۋە ناسۇت» (ماددى ۋە ئىنسانىي ئالەم) دۇر، 3 ـ 4 ـ 5 ـ باسقۇچى «ئالەمىل ئىمكان» ئىچىدە بولىدۇ.

شۇنى بىلىش كېرەككى، ئالەمنىڭ ھەر بىر بىرلىكگە ھەزرىتى ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالادىن «ۋۇجۇد» ۋە ھاياتلىقتا ئوخشاش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا سان ساناقسىز پەيزى پۈتۈھاتلار ئۇدا،

ئارقىمۇ ـ ئارقا يېتىپ تۇرىدۇ. ئۇ پەيزى پۇتۇۋاتلارنىڭ كىشىگە يېتىشى ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم ۋە سۈپەتلىرىنىڭ نۇرى تەسىرىنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق بولىدۇ.

ماشايىخلار: ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىشنىڭ يوللىرى كىشىلەرنىڭ نەپەسلىرىنىڭ سانىغا ئوخشاش كۆپ، دەيدۇ. قەلب لەتىپىسى ئۆزىنىڭ مەنبەسىگە ئۇلاشقاندا، كىشىدە داۋاملىق ھۇزۇرى قەلب ۋە دىققەتنىڭ ئۈزلۈكسىز يىغىلىپ تۇرۇشى ھاسىل بولىدۇ. دىققەتنىڭ چېچىلىپ كېتىشى ئازىيىدۇ. نەفس لەتىپىسى پاناھلىققا يەتكەندىن كېيىن دىققەتنىڭ مېڭىدىن كېلىشى مەخپى سىردۇر. دىققەتنىڭ يوقىلىشىنى دانىشمەنلەر يامان كۆرىدۇ. لېكىن ئاللاھقا مۇھەببەت باغلىغان كىشىلەر ئەقلىنىڭ، ۋە مەنتىقىلىق تەپەككۇرنىڭ تەقەززاسىغا قارشى ھالدا يول تۇتۇپ دىققەتنىڭ ئاللاھدىن باشقىغا يېقىنلاشماسلىقىنى تەلەپ قىلىدۇ.

سالىكلاردىن كىمدەكىم ئىلاھىيەت ئىسىملىرىدىن بولغان بىرەر ئىسمىنىڭ روھى تەسىر باسقۇچلىرىنى كېزىش ئارقىلىق بۇ خىل روھى تەسىرنىڭ مەنبەسىگە يەتكەن بولسا، بۇ جەھەتلەردە كامالەتكە مۇشەررەپ بولغان بولىدۇ.

بۇنىڭدىن شۇ مەلۇم بولىدۇكى، كامالەتكە يەتكەن ئىنسان بىلەن كەمچىللىك قاپلىۋالغان ئىنساننى ئايرىدىغان پەرق شۇ يەردىكى، ئالدىنقىسى چەكسىز دېڭىزغا، كېيىنكىسى ئەرزىمەس بىر تامچە سۇغا ئوخشايدۇ. بۇنى قانداق بىلگىلى بولىدۇ؟ ئۇنىڭ قانداق پايدىسى بار؟ كامالەتكە يەتكەن ئىنسان بىلەن كەمتۈك ئىنساننىڭ پەرقى ئۇ ئېرىشكەن جازالار (مۇكاپات) مەرتىۋىلەرنىڭ ئاز كۆپلۈكى بىلەن مۇناسىۋەتلىك. شۇنىڭدەك ئۇلار قىلغان ئىبادەتلەر ۋە ھەسەناتلەرنىڭ ئاز ـ كۆپلۈكى بىلەن مۇناسىۋەتلىك. بۇنى مۇنداق مىسال ئارقىلىق چۈشەندۈرۈشكە بولىدۇ: بىر ئادەمنىڭ ئاللاھنى زىكرى قىلىشى ئۇچۇن يۈز دانە تىلى بولسا، ئۇ شۇ ئارقىلىق توختاۋسىز ئاللاھنى زىكرى قىلىپ تۇرسا، يەنە بىر ئادەمنىڭ پەقەت بىرلا تىلى بولۇپ ئۇ ئارقىلىق ئاللاھنى زىكرى قىلسا، كېيىنكىسى ئالدىنقىسىغا سېلىشتۇرغاندا، ھېچقانچىلىك نەرسىگە ئېرىشمىگەن بولىدۇ. شۇنىڭغا قىياس قىلغاندا، ئالدىنقىسىنىڭ ئىمانى ۋە بارلىق كامالىتىنىڭ ئالدىدا كېيىنكىسىنىڭ ئىمانى ۋە كامالىتى ھېچنىمىگە ئەرزىمەيدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئەگەر ئەبۇ بەكرىنىڭ ئىمانى بىلەن مېنىڭ بارلىق ئۈممەتلىرىمنىڭ ئىمانىنى ئۆلچىنىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئەبۇ بەكرىنىڭ ئىمانى ھەممىنى بېسىپ چۈشەتتى» دېگەن ھەدىسى بۇ مەزمۇننى كۆرسىتىدۇ.

قەلب لەتىپىسىنىڭ مەنبەسىگە ئۇلاشقانلىقىنىڭ ۋە «ۋىلايىتى سۇغرا» نىڭ تاماملانغانلىقىنىڭ ئالامىتى شۇكى، بۇ چاغدا سالىكنىڭ تەۋەججۇھى يۇقىرى تەرەپتىن كۆتۈرۈلۈپ ئالتە تەرەپتىن ئېھاتە قىلىنىدۇ.

سالىكلاردىن كىمدەكىم ۋىلايىتى سۇغرانى تاماملاش؛ دېققەت مەركەزلىشىپ ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىش نىسبىتى ھاسىل بولۇش؛ پانائى قەلبى ھاسىل بولۇش؛ مەئىييەت نىسبىتى بىلەن ئالتە تەرەپتىن ئېھاتە قىلىنىش قاتارلىق نىسبەتلەرنىڭ ھاسىل بولۇشى ۋە بۇ نىسبەتلەرنى قولدىن بېرىپ قويماي داۋاملىق ساقلاپ قېلىش شەرتى بىلەن بۇ ماقامغا ئېرىشسە، ماشايىخلارنىڭ قارىشىدا بۇ كىشى ھۇزۇرى قەلبنىڭ كامالىتىگە يەتكەن بولىدۇ، بۇنداق كىشى ئاللاھقا يېقىن بولغان مۇقەررەب كىشىلەر قاتارىدىن سانىلىپ، بۇ ماقامغا يەتكەن

كىشى تەرەققىي قىلىش ئىجازىتىگە لايىق بولغان بولىدۇ.

بۇ ماقامدا پەيزى ـ پۇتۇھات نەفس لەتىپىسى بىلەن بىرگە، ئالەمىل ئەمرى بولغان لەتائىپ خەمسىگە چۈشىدۇ. تەھلىل لىسان زىكرىسىنى يۇقىرىدا سۆزلەنگەن شەرتلىرىگە تولۇق رىئايە قىلغان ئاساستا ئېيتىش يۇقىرى ئۆرلەش ۋە باتىنى كەشپلەرنىڭ ھاسىل بولىشى ۋە نىسبەتنىڭ ئۆرلىشىگە سەۋەبچى بولىدۇ. ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى، ئىنتىزارلىق داۋاملىشىش، يۇقىرى ئۆرلەش، تۆۋەنلەش ۋە قەلب لەتىپىسىدىكىگە ئوخشاش جەزباتلار بۇ ماقامنىڭ تەسىراتلىرى جۈملىسىدىندۇر. بەلكى جەزبات، بۇ ماقامدا تەننى بۆلەكمۇ ـ بۆلەك بويىچە ئىگەللەيدۇ. لېكىن بۇ ماقامنىڭ تەسىراتلىرى نىسبەت جەھەتتە قەلب لەتىپىسىگە ئامراق بولىدۇ. قەلب لەتىپىسىدىكى زوق ـ شوق بۇ ماقامدا زاھىر بولمايدۇ، كۆرۈلمەيدۇ. نەفس لەتىپىسىدە كامالەتنىڭ ھاسىل بولىشى نەفس لەتىپىسىدىكى ۋە قەلب لەتىپىسىدىكى زوقلىنىش تۇيغۇسىنى ھەسسىلەپ ئاشۇرىدۇ. بۇ ماقامنىڭ پەيزى پۇتۇھاتى نەفس لەتىپىسىگە چۈشكەندە، سۇنىڭ ئىچىدە تۇز ئېرىپ كەتكىنىگە، قارنىڭ قوياش نۇرى تەسىرىدە ئېرىپ كەتكىنىگە ئوخشاش، سالىك ئۆز ۋۇجۇدىنىڭ ئېرىپ كېتىۋاتقانلىقىنى بايقايدۇ. بۇ چاغدا ئۇنىڭ ئېڭىدا ئۆزىنىڭ ئىسمى ۋە تۇرقىمۇ قالمايدۇ. ماددى كۆرۈش سەزگۈسىنىڭ ئورنىن بوشىتىشى ھەقىقەتكە ئايلىنىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ زاتى، سۈپەتلىرى پانا بولۇپ، نۇقۇل ھالدىكى «ھېچنەرسە» گە ئايلىنىدۇ. شۇنداق دەرىجىگە يېتىدۇكى، «مەن» دېگەن ئىبارىگە مۇناسىپ كەلگۈدەك بىرەر يېرىنىمۇ بايقىيالمايدۇ. نۇقۇل ھالدىكى يوقلۇققا ئېرىشكۈچى بولىدۇ. بۇ ماقامدا پانانىڭ ھەقىقىتى زاھىر بولىدۇ. بۇنداق دېيىشىمىزدىكى سەۋەپ، ۋىلايەتى سۇغرا ماقامىدا ھاسىل بولغان پانا ـ پانالىقنىڭ شەكلىدىنلا ئىبارەت. ئەمدى بۇ ماقامدىكى پانالىق ـ ھەقىقى پانالىقدۇر.

نەقشىبەندىيە مۇجەددىدىيە تەرىقىتىنىڭ ماشايىخلىرى قارىشىدىكى سەيرى سۇلۇكنىڭ ھاسىلاتى پانا، باقا، ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇلىرىنىڭ داۋاملىشىشى، ئەخلاقى جەھەتتە يۈكسەك دەرىجىدە پاكلىنىش، شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئادا قىلىش جەھەتتە ئېغىرلىق ھېس قىلىش (ھورۇنلۇق)نىڭ يوقۇلىشى، شەرىئەت ھۆكۈملىرىگە كەسكىن بويسۇنۇش ئادىتى، سۈننەتلەرنى قاتتىق سۆيۈنۈش دەرىجىسىدە قولدىن بەرمەسلىك قاتارلىقلار ۋە ئۇنىڭدىن باشقا يۇقىرى ماقاملارغا كۆتۈرۈلۈش، دەرىجىلەرگە يېتىش قاتارلىق نەتىجىلەرنىڭ ھاسىل بولىشىدۇر. بۇ خىل نەتىجىلەر سالىكلارغا تەۋھىد ۋۇجۇدىنىڭ سىرلىرى كەشق بولمىغان ئەھۋال ئاستىدىمۇ ھاسىل بولىدۇ.

تەۋھىد ۋۇجۇدى نىسبىتى (ماقامى) سالىكلار ئاسان ئېزىپ كېتىدىغان خەتەرلىك ماقام بولغانلىقتىن، سالىكلارنىڭ ئېزىپ كېتىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئىمام مۇجەددىد (ئىمام رەببانى) بۇ ماقامنى سۇلۇكتىن چىقىرىپ تاشلاپ، تەۋھىد ۋۇجۇدىنى ئۆز ئىچىگە ئالمىغان نەقشىبەندىيە تەرىقىتىنى يولغا قويۇپ، ئەنئەنىۋى نەقشىبەندىيە تەرقىتىنى يېڭىلىغان ئىكەن.

كىشى نەفسىنى رەزىللىكتىن تازىلىغاندا، شەخسىيەتچىلىكنىڭ داۋاگەرلىكىدىن قۇتۇلدۇرغاندا، نەفس تەسكىن تاپقۇچى نەفس بولالايدۇ. نەفس بۇچاغدا ئۆز ۋەتىنىدىن ھىجرەت قىلىپ، ئالەمىل ئەمر لەتىپىلىرىدىن ئىبارەت سالىھلار ماكانىدا ئورۇنلىشىدۇ.

بۇ چاغدا نەفسكە سەدرى لەتىپىسىدە ئورۇنلىشىش ۋە ھۆكۈمرانلىق قىلىش ئىقتىدارى

ھاسىل بولىدۇ. بۇ ھالەتكە ئېرىشكەن كىشىنىڭ نەزىرى بارلىق ئىچكى ئەزالارنىڭ ئەڭ ئىچكىرى قاتلاملىرىغىچە يۇرەلەيدۇ. نەفسدە ھەددىدىن ئېشىپ كېتىش، ۋە تەسكىنلىك دەرىجىسىنىڭ ھاسىل بولىشىغا قارشى تۇرىدىغان كۈچ قالمايدۇ. شۇنىڭدەك، ۋۇجۇدىغا ۋە مەنلىككە ئورۇن قالمايدۇ. «پانا» لىق ۋە «ئەدەم» لىك دەرىجىسىگە يېتىدۇ. مانا شۇ چاغدا ئاللاھ تائالا كىشىنى ئېزىزلايدۇ، ئىمتىيازغا ئىگە قىلىدۇ، «سەدرى» تەختىنىڭ سەلتەنىتى بىلەن مۇشەررەپ قىلىدۇ. ئاللاھ ئۆزى رازى بولىدىغان گۈزەل ئەخلاقلارنى پەسكەشلىك ۋە ناچار ئادەتلەرنىڭ ئورنىغا دەسسىتىپ بېرىدۇ. بۇ چاغدا كىشىدىن ياخشىلىقتىن باشقا ئىش سادىر بولمايدۇ.

«پەنائى نەفس» كامالىتى شۇكى، سالىك پەنالىق ھالىتىدە كامالەتلىك سۈپەتلىرىنى بايقىغاندەك، ئەسلىگە قوشۇۋېتىلگەن بولىدۇ، يەنى ئۆز زاتىنى يوقلۇق ھالىتىدىن باشقا ھالەتتە كۆرمەيدۇ، بايقىمايدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش، كامالەتنىڭ ئەينىكى بولغان بۇ يوقلۇقنى يوقلۇققا قوشۇۋېتىلگەنلىكىنى بايقايدۇ. بۇ چاغدا ئارىپنىڭ جىسمانى كۆرۈش ئىقتىدارى ۋە ھېچقانداق ئەسەر ئىزناسى قالمايدۇ. «بەقا» لىق دەرىجىسىگە يېتىشىدۇ. ۋىلايەتى سۇغرا ماقامىدا ئېرىشكەن «پەنا» لىق بىلەن «بەقا» لىق شەكىلدىنلا ئىبارەت ئىدى. ۋىلايەتى كۇبرا ماقامىدا ئېرىشكەن «پەنا» لىق بىلەن «بەقا» لىق ھەقىقى «پەنا» لىق ۋە «بەقا» لىقدۇر. «خاس يوقلۇق» نىڭ «مۇتلەق يوقلۇق» قا قوشۇۋېتىلگەنلىكى ۋىلايەتى كۇبرانىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدىندۇر.

بۇ خىل «تەجەللى بەرقى» «ۋىلايەتى كۇبرا» دىكى تۇنجى قەدەمدۇر. ۋىلايەتى كۇبرا پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋىلايىتىدۇر. ۋىلايەتى سۇغرا بولسا، ئەۋلىيالارنىڭ ۋىلايىتى (ماقامى) دۇر. ئەۋلىيالار ماقامىنىڭ يۇقىرى چېكى، پەيغەمبەرلەر ماقامىنىڭ تۇنجى قەدىمىدۇر. تەرىقەتى نەقشبەندىيە نىسبىتىنىڭ يۇقىرى چېكى ۋىلايەتى كۇبراغىچە بولىدۇ. تەرىقەتى نەقشبەندىيە كىشىلىرى ۋىلايىتى كۇبرانىڭ كامالىتى جەھەتتە، باشقا سۇلۇك كىشىلىرىگە قارىغاندا ئەڭ تولۇق بەختكە ئېرىشىدۇ. تەرىقەتنىڭ بارلىق ماقام باسقۇچلىرى بۇ نىسبەت ئاساسىدا مۇستەھكەملىنىدۇ. بۇ ئاساس مۇستەھكەم بولمىسا، تەرىقەت بىناسىنىڭ چىدامچانلىقى بولمايدۇ.

**بەشىنچى سىر ـ مۇجەددىيەنىڭ مەخسۇس ماقاملىرى توغرىسىدا**

شۇ مەخپى قالمىسۇنكى، نەقشبەندىيە تەرىقىتىنىڭ ماقاملىرى ئىمام مۇجەددى (ئىمام رەببانى) زامانىسىدىن ئىلگىرى «ئىسىم ۋە سۈپەتلەر دائىرىسى» غىچىلىك، يەنى «ئەنبىيالار ۋىلايىتى» بولغان «ۋىلايەتى كۇبرا» غىچىلىك داۋام قىلغان ئىدى.

بىز سۆزىمىزنىڭ دەلىلى سۈپىتىدە، ئىمام مۇجەددىد (ئىمام رەببانى) نىڭ «مەكتۇبات» نامىلىق كىتابىدا خاتىرلەنگەن «ۋىلايەتى كۇبرا» دىن كېيىن سۇلۇك تاماملانغۇچە بولغان ماقاملار توغرىلىق تۈۋەندىكى بايانلارنى نەقلى كەلتۈرىمىز، بۇ، جانابى ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ ئىنايىتى بىلەن ئىمام مۇجەددىدكىلا كەشۇ بولغان خاس ماقاملاردۇر.

ـ شۇنى بىلىشىڭىز لازىمكى، «ۋىلايەتى كۇبرا»نى ۋە «زاھىر ئىسمى» نى تاماملاپ بولغاندىن كېيىن سالىك شەرەپ بىلەن «باتىن ئىسمى» گە ۋە «ۋىلايەتى ئۇليا» غا كىرىشىدۇ. «ۋىلايەتى ئۇليا» بولسا، مالائىكە كىراملارنىڭ ماقامىدۇر. سالىك بۇماقامدا: «باتىن ئىسمى بىلەن ئاتالغان، ۋىلايەتى ئۇليانىڭ مەنبەسى بولغان زات ئاللاھدىن تۇپراق ئىلمىنىت

لەتىپەمدىن باشقا ھاۋا، ئوت، سۇ قاتارلىق ئۈچ لەتىپەمگە پەيزى پۈتۈھات چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ.

بۇ ماقامدا پەيزى پۈتۈھاتنىڭ چۈشىدىغان جايى ھاۋا، ئوت، سۇ قاتارلىق ئۈچ لەتىپىدۇر. تۇپراق ئىلمىنىت لەتىپىسىنى تىلغا ئېلىپ پەيزى پۈتۈھات چۈشۈشىنىڭ سىرتىدا قالدۇرىدۇ. بۇ ماقامنىڭ تەرەققىياتى «تەھلىل لىسانى» ۋە كېچىلەردە ئۇززۇن ۋاقىت نەپلە ناماز ئوقۇش، قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، رۇكۇ، سەجدە قىلىش قاتارلىق ئەمەللەرنى يۈكسەك ئىرادە بىلەن قىلىش. ئىبادەت جەھەتتە يۇمشاقلىقتىن قول ئۈزۈپ ئىنتايىن قاتتىقلىق بىلەن ئەمەل قىلىش، ئاز سۆزلەش، ئاز ئۇخلاش، يېمەكلىكنى ئاز يېيىش، ئۇدا روزا تۇتۇش، كىشىلەر بىلەن ئاز ئارىلىشىش قاتارلىق ئەمەللەرنى قىلىشقا باغلىق. بۇ ئەمەللەر سالىكنىڭ «مەلكىيە» (پېرىشتىلەر ئالەمى) بىلەن ئالاقىسىنى كۈچەيتىدۇ، «بەشەرىيە» ئىنسانىيەت ئالەمى بىلەن بولغان ئالاقىسىنى سۇسلاشتۇرىدۇ، «تەۋەججۇھ» ھاسىل قىلىدۇ (قەلبى، دىققىتى ئۈزلۈكسىز ھالدا نىشانغا مەركەزلىشىدۇ)، ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى ئۆزلۈكسىز داۋاملىشىدۇ، يۇقىرى ئۆرلەيدۇ، ئۈچ ئىلمىنىت لەتىپىسى چۈشىدۇ، بۇنىڭ بىلەن سالىكنىڭ ئىچكى دۇنياسى ھەيران قالارلىق دەرىجىدە (چەكسىز) كېڭەيگەنلىكى زاھىر بولىدۇ. «يۇقىرى قاتلامدىكى ئالەم كىشىلىرى» بىلەن ئالاقىلىشىش زاھىر بولىدۇ. «كەشپ ئەربابىلىق سالاھىيەت» كە ئېرىشەلىگەن كىشى پېرىشتىلەرنى ئەينەن كۆرۈشكە مۇشەررەپ بولىدۇ. بۇ چاغدا سالىكقا «ئەل كۆزىدىن غايىپ بولۇش، يوشۇرۇنىۋېلىش، بۇكۇۋېلىش» قا تەۋە سىرلار كەشپ بولىدۇ ۋە بايان قىلىشقا تىل ئاجىزلىق قىلىدىغان سانسىز سىرلار كەشپ بولىدۇ.

بىلىش كېرەككى، «ۋىلايەتى سۇغرا» ۋە «ۋىلايەتى كۇبرا» دا سەيرى قىلىش «زاھىر ئىسمى» نىڭ سەيرى بولىدۇ. «ۋىلايەتى ئۇليا»دا سەيرى قىلىش بولسا «باتىن ئىسمى» دا سەيرى قىلىش بولىدۇ. بۇ ئىككى ئىسىمدا سەيرى قىلىشنىڭ پەرقى شۇ يەردىكى، «زاھىر ئىسمى»دا سەيرى قىلىش، ئاللاھ تائالانىڭ زاتىنى مۇلاھىزە قىلماستىن بەلكى سۈپەتلىرىگە ئائىت «تەجەللىيات» لاردا سەيرى قىلغانلىق بولىدۇ. «باتىن ئىسمى» دا سەيرى قىلغاندا كىشى «ئىسىم ۋە سۈپەت» لەرنىڭ «تەجەللىيات»ى ئىچىدە بولۇپ، بۇنىڭدا ئاللاھ تائالانىڭ زاتىنى سۈپەتلىرى بىلەن بىرلىكتە مۇلاھىزە قىلىدۇ. بۇ ئىككى ۋىلايەت ۋە ۋىلايەتى ئۇليا ئوتتۇرىسىدىكى پەرق «زاھىر» ۋە «باتىن» ئىسىملىرى ئوتتۇرىسىدىكى پەرققە ئوخشايدۇ. ۋىلايەتى ئۇليانى مېغىزغا، قالغان ئىككى ۋىلايەتنى مېغىزنىڭ پوستىغا ئوخشىتىشقا بولىدۇ. شۇنىڭدەك ئاللاھنىڭ زاتى ۋىلايەتى ئۇليا ماقامىدا مۇلاھىزە قىلىنىدۇ. ئالدىنقى ئىككى ۋىلايەت ماقاملىرىدە بۇ خىل مۇلاھىزە قىلىنمايدۇ.

ئىمام مۇجەددىد (ئىمامى رەببانى) يەنە مۇنداق دەيدۇ: ماڭا ئىككى قانات ھاسىل بولغاندىن كېيىن يۇقىرى ئۆرلەش ھالىتى پەيدا بولدى. بۇ خىل تەرەققىيات كۈچلۈك ئاساس بىلەن ئوت، ھاۋا، سۇ ئاناسىرلىرىغا مەخسۇس ئىكەنلىكى زاھىر بولدى.

ئىمام مۇجەددىد (ئىمام رەببانى) يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ۋىلايەتى ئۇليا» دائىرىسىدىكى سەيرىنىڭ ئاخىرقى چېكى «تەئيىنى ئەۋۋەل» دېيىلىدۇ. «تەئيىنى ئەۋۋەل» ئىسىملەر، سۈپەتلەر، شانۇ ـ شاۋكەتلەر ۋە ئېتىبارات قاتارلىقلارنىڭ مەرتىبىلىرىنى ئۆز ئىچىگە جۇغلايدۇ.

بۇ «تەئيىن ئەۋۋەل» خاس مەنبە بولۇپ، «تەئيىن ئەۋۋەل» نىڭ «هاسىل بولىدىغان ئىلىم» بىلەن مۇناسىۋىتى بولىدۇ. «تەئيىن ئەۋۋەل» دىن كېيىن سەيرى قىلىشقا توغرا كەلسە، «تەئيىن ئەۋۋەل» نىڭ «هۇزۇرى ئىلىم» بىلەن مۇناسىۋىتى بولىدۇ.

ئى ئوغلۇم! «هاسىل بولىدىغان ئىلىم» بىلەن «هۇزۇرى ئىلىم» نىڭ بۇ مەرتىۋىدە كۆپچىلىككە بولىشى شۇبھە ۋە مىسال ئېتىبارى بىلەن بولىدۇ. چۈنكى سۈپەتنىڭ ۋۇجۇدى زاتىدىن ئۈستۈن تۇرۇشى ئارتۇق ئىشىدۇر. سۈپەتنى بىلىش «هاسىل بولىدىغان ئىلىم» بىلەن مۇناسىۋەتلىكتۇر. ئەمما «زاتلىق» ئېتىبارىنىڭ زاتقا ئارتۇق كېلىدىغانلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلىنمايدۇ. زاتنى بىلىش «هۇزۇرى بىلىش» بىلەن مۇناسىۋەتلىكتۇر. ماهىيەت جەھەتتىن ئېلىپ ئېيتقاندا، بىلىك ئىگىسىگە بۇ مۇقەددەس مەرتىۋىدە بىلىش ئوبيېكتىگە تەئەللۇق بولغان بىلىمگە ئېرىشمىگەن ئەھۋالدا ھەقىقى بىلىك هاسىل بولمايدۇ. مانا بۇ «تەئيىن ئەۋۋەل» ئۇلۇغ ئەنبىيالار ۋە كاتتا مالائىكىلەرنىڭ بارلىق ۋىلايەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ ۋەجھىدىن «ۋىلايەتى ئۇليا» ماقامىنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكى «يۇقىرى ئالەم كىشىلىرى» گىلا خاسدۇر.

سۆزى هۆججەتلىك شەيخ مۇھەممەد مەئسۇم (ئاللاھ ئۇنىڭ سىررىنى مۇجەددەس قىلسۇن) بۇ ماقامنىڭ ئەھۋالى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

بۇ ماقام ئەۋلىيالىقنىڭ ئەڭ يۇقىرى ماقامىدۇر. بەلكى بۇ ماقامنىڭ ئەنبىيالار ۋىلايىتىدىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى كەشۇ بولدى. شۇ ئېسىگىزدە بولسۇنكى، ئەنبىيالار «پەيغەمبەر» لىك پەزىلىتى بىلەن ئۈستۈن تۇرىدۇ. دېمەكچى بولغىنىمىز: بۇ ماقامدا «قەلبنىڭ كەڭلىكى» (قەلب سەزگۈسىنىڭ كەڭلىكى) ئالدىنقى ماقاملارغا سېلىشتۇرغاندا تېخىمۇ كەڭ بولىدۇ. ئالدىنقى ماقاملاردا «قەلب سەزگۈسىنىڭ كەڭلىكى» ئىسىملەر، سۈپەتلەر، شانۇ - شاۋكەتلەر، ئېتىباراتلارنىڭ زاتىنى مۇلاهىزە قىلمىغاندىكى كەڭلىكىنىڭ مىقدارى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغان بولسا، بۇ ماقامدا زاتى يۇقارقى كامالات بىلەن بىرلىكتە مۇلاهىزە قىلىنىدۇ. ئىسىملەر، سۈپەتلەردىكى «كەڭلىك» نىڭ، زاتى ئالدىدا ئېتىبارى بولمايدۇ.

بىر هەقىقەت يەنە بىر هەقىقەتتىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. بۇ يەردە بىرىنچى هەقىقەت ساھىبىنىڭ پەزىلىتى ئىككىنچى هەقىقەت ساھىبىدىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى زۆرۈرىيەت ھېساپلانمايدۇ. بەلكى تۆۋەن دەرىجىدىكى هەقىقەت ساھىبىنىڭ يۇقىرى دەرىجىدىكى هەقىقەت ساھىبىدىن يۇقىرى ئورۇنغا كۆتۈرۈلىدىغانلىق مۇمكىنچىلىكى بولىدۇ. يۇقىرى دەرىجىدىكى هەقىقەت ساھىبى ئاللاھنىڭ «زاتى» ئىچىدە مەھبۇسقا ئايلىنىدۇ. بۇنىڭدىن يۇقىرى ئۆرلەشكە مۇمكىن بولمايدۇ. قۇربى ئىنئامىنىڭ ئورىنتىسى ئىچىدىكى مەرتىۋىلەردىن هالقىپ يۇقىرىغا ئۆرلىيەلمەيدۇ. بۇنىڭدىن شۇ مەلۇم بولدىكى، «يۇقىرى ئالەم كىشىلىرى» نىڭ ۋىلايىتى ئىنسانىيەت خۇسۇسىيىتىنىڭ ۋىلايىتىدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. چۈنكى ئىنسانىيەت خۇسۇسىيەتلىرىنىڭ مالائىكىلەردىن ئارتۇق بولىشى ئىنسانىيەتنىڭ مالائىكىلەر هەقىقىتىدىن يۇقىرى مەرتىۋىگە ئۆرلىيەلەيدىغانلىقىدا كۆرۈلىدۇ. مالائىكىلەردە ئۆز ماقامىدىن يۇقىرىغا ئۆرلەش ئىقتىدار يوق.

قۇشنىڭ ئىككى قانىتى هېساپلىنىدىغان، «ۋىلايىتى ئۇليا» نامى بىلەن تەبىر بېرىلگەن «زاهىر ئىسمى» بىلەن «باتىن ئىسمى» نىڭ سەيرىنى تاماملىغاندىن كېيىن «كامالاتى

نۇبۇۋۋەت» ماقامىنى سەيرى قىلىدۇ. «كامالاتى نۇبۇۋۋەت» زاتىنىڭ تەجەللىسى ئىسىم ۋە سۈپەتلەرنىڭ پەردىسىدىن ھالقىغان ھالدا ئۆزلۈكسىز داۋاملىشىش بىلەن ئىپادىلىنىدۇ.

دائىرەتى كامالاتى نۇبۇۋۋەت

بۇ ماقامدا سالىك: «كامالاتى نۇبۇۋۋەتنىڭ مەنبەسى بولغان ساپ نۇقۇل زات ئاللاھدىن پەقەت تۇپراق ئاناسىرى لەتىپەمگىلا پەيزى پۇتۇھات چۈشۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ.

سالىك «ۋىلايەتى سۇغرا»، «ۋىلايەتى كۇبرا»، «ۋىلايەتى ئۇليا» دىن ئىبارەت ئۈچ باسقۇچلۇق ۋىلايەت ماقاملىرىنىڭ يېغىندىسىدىن ئەپزەلراق بولغان بۇ نۇرلۇق ماقامنى بىر نۇقتا (ھېس قىلىپ) كېزىدۇ. ئالدىنقى ماقاملاردىكى روھى ھالەتلەردىن ئەسەر قالمايدۇ. زۇقلىنىش، ئارزۇ قىزغىنلىقى، تاقەتسىزلىنىش، تەلەپنىڭ كۈچلۈكلىكى، يۈنۈلۈشى ئېنىق بولمىغان ھۇزۇر، كۈچلۈك ئىشەنچ، تەمكىنلىك، ئارامىلىق ھېس قىلىش قاتارلىقلار بۇ ئالى ماقامنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدىن ھېساپلىنىدۇ. قىسقىسى بۇ ماقامنىڭ بارلىق خۇسۇسىيەتلىرىنى تولۇق بايان قىلىشقا تىل ۋە قەلەمنىڭ ئىپادىلەش كۈچى ئاجىزلىق قىلىدۇ. ئۇنى تولۇقى بىلەن تونۇپ يېتىشتىن ئىدراك ئاجىزلىق قىلىدۇ. شۇنىڭدەك، ۋاقىت تۇيغۇسى يوقۇلۇش، ھەقىقى تەسكىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تەرەپتىن ئېلىپ بارلىق ئەمرى پەرمانلارغا تەبىئىي ھالدا ئەگىشىش، باتىنى نىسبەتتىكى (چەكسىز) كەڭلىكنىڭ كامالەتكە يېتىشى، كۆڭۈلدىكى «نېمە ئۈچۈن؟» دېگەن بارلىق سۇئاللار يوقۇلۇش، ئۇمىدسىزلىك تۇيغۇسى يوقۇلۇش، مەھرۇملۇق تۇيغۇسى يوقۇلۇش، ئۆزىدىكى نىسبەتنى تۇيماسلىق (ئۆزىگە تەمەننا قويماسلىق)، يالىڭاچ (ھەممىدىن قۇتۇلغان) ھالدا ۋىسالغا يېتىش قاتارلىقلار بۇ ماقامدىكى ھالەت ئۆزگىرىشلىرىدىن سانىلىدۇ. ۋىسال بىلەن ئىدراك ۋىسال يوقۇلۇشنىڭ ئالامىتىدۇر. بۇ ماقاملار ئەنبىيالارغا خاس ماقاملاردۇر. بۇماقاملاردىكى «ھەقىقەت»، «مەئرىپەت» ئەنبىيالارنىڭ شەرىئىتىدۇر. تابىئىينلارغا ھاسىل بولغىنى (ۋەلىيلىك) پەيغەمبەرلەرنىڭ تەبىئىتىدىن كۆچكەنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ تەبىئىتىگە ۋارىسلىق قىلغانلىقىدۇر.

بۇ ماقامدا پەيزى پۇتۇھات چۈشىدىغان جاي دەل تۇپراق ئاناسىر لەتىپىسىدۇر. بۇ ماقامدا تۇپراق ئاناسىر لەتىپىسىدىن باشقا لەتىپىگە پەيزى پۇتۇھات چۈشۈش ئەھۋالى كۆرۈلسە، باشقا لەتائىپنىڭ بۇ لەتىپىگە تەۋە بولغانلىقى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. باتىن (ئىچكى دۇنياسى) نىڭ كەڭلىكى بۇ ماقامدا شۇنداق ئالاھىدە بىر دەرىجىگە يېتىدۇكى، ئالدىنقى ئۈچ ۋىلايەتنىڭ ماقاملىرىدىكى باتىنى كەڭلىكنىڭ يېغىندىسىنى بۇنىڭغا سېلىشتۇرسا، ئۇلار ھېچنىمىگە ئەرزىمەيدۇ. شەكىل بىلەن ماھىيەتنىڭ مۇناسىۋىتى ۋە ئۇلارنى سېلىشتۇرغاندىكى مەزمۇن پەرقىگە ئوخشايدۇ. (ئومۇمى جەھەتتىن ئالغاندا بۇ ئۈچ ۋىلايەت ماقاملىرىنىڭ مۇناسىۋىتى ئېنىق بولغان،) لېكىن ئالدىنقى ماقاملارنىڭ نىسبىتى (مۇناسىۋىتى) «كامالاتى نۇبۇۋۋەت» ماقامىدا كونترولluqنى يوقىتىدۇ. مۇكەممەل بولغان كامالەتلىك ئۇستازنىڭ «تەۋەججۇھ» قىلىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىپ تۇرۇپ باتىنى مۇئامىلىگە چۈشىدۇ. شاگىردنىڭ ئىستېداد كۈچى ئەينەن كۆرگەنگە ئوخشاپ كېتىدۇ. ھالبۇكى، «ئاللاھنىڭ جامالىنى كۆرۈش» ئاخىرەتكە ۋەدە قىلىنغان ئىشدۇر. بۇ ۋىلايەتتە ھاسىل بولىدىغان مۇئامىلە ۋىلايەتنىڭ كۆرگىلى بولىدىغان

نىسبىتى تەرەپلىرىدىن ئالغاندا ئاخىرەتكە ۋەدە قىلىنغان «ئاللاھنىڭ جامالىنى كۆرۈش» كە ئوخشاپ كەتسىمۇ، لېكىن، «ئاللاھنىڭ جامالىنى ئاخىرەتتە كۆرۈش»، «ئالەمىل خەلق» (مەخلۇقاتلار يەنى باشقۇرۇلغۇچىلار ئالەمى) گە خاس ئىشدۇر. بۇ مەرتىبىدىكى مۇئامىلىمۇ «ئالەمىل خەلق» (مەخلۇقاتلار يەنى باشقۇرۇلغۇچىلار ئالەمى) گە تەئەللۇقدۇر. «ئالەمىل ئەمرى» (باشقۇرغۇچى ئالەمى يەنى مالائىكلەر ئالەمى) نىڭ لەتائىپلىرى بۇ يەردە ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. ئىلاھى شەرىئەتلەر، پەيغەمبەر يەتكۈزگەن خەۋەرلەر ئەڭ ئىشەنچلىك كۆرۈش دەرىجىسىدىكى چۈشەندۈرۈش ھاجەتسىز بولغان ھەققانىيەتكە ئايلىنىدۇ.

مۇنداق بىرگەپ بار: ئاللاھ تائالا مەۋجۇد، ئۇنىڭ مەۋجۇدلىقى گۇمان ۋە شەك قىلىشقا ئورۇن قالمايدىغان، چۈشەندۈرۈش ھاجەتسىز بولغان دەرىجىدە ھەقىقەتدۇر.

پەرەز قىلىپ باقايلى: زەيد ئىسىملىك بىر ئادەم مەۋجۇد دېسەك، ئەلۋەتتە ئۇنىڭ ۋۇجۇدى قاراش ۋە تەپەككۇر قىلىشقا مۇھتاج بولىدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ ۋۇجۇدىنى ئەينەككە ئوخشاتساق، «مۇمكىنات» (مەخلۇقاتلار) ئەينەكتە ئەكس ئەتكەن سۈرەتكە ئوخشايدۇ. ئەينەكنىڭ مەۋجۇدلىقى ھەقىقى مەۋجۇدلۇقدۇر. سۈرەتنىڭ مەۋجۇدلىقى خىيالى تۇيغۇدىن ئىبارەت خالاس. لېكىن سىز دەسلەپتە ئەينەك يۈزىدىكى سۈرەتنى، ئۇنىڭدىن كېيىن ئەينەكنى كۆرىسىز، «كامالاتى نۇبۇۋۋەت» ماقامىدا سىزنىڭ كۆرىدىغىنىڭىز يۇقارقىنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. يەنە دەسلەپتە ئەينەكنى مىسال قىلىپ چۈشەندۈرۈلگەن ئاللاھ تائالانىڭ ۋۇجۇدىنى كۆرىسىز. ئۇنىڭدىن كېيىن مۇمكىنات (مەخلۇقات) نىڭ ۋۇجۇدىنى كۆرىسىز. بۇ سەۋەپتىن ئاللاھنىڭ ۋۇجۇدى مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدىغان ھەقىقەت ھېساپلىنىدۇ، مۇمكىناتنىڭ ۋۇجۇدى نەزەرىيە ھېساپلىنىدۇ.

كېچىلەردە ئۇزۇن ۋاقىت ئۆرە تۇرۇپ، قىرائەت قىلىش، رۇكۇ ۋە سەجدىلىرىنى مۇكەممەل ئادا قىلىپ ناماز ئوقۇش، قۇرئاننى يېقىملىق ئاۋاز بىلەن، تەجۋىد قائىدىسى بىلەن ئوقۇش، تەپسىر، ھەدىس ئىلمى، زىكرى ئېيتىش، يوللۇق دۇئا ـ دەئۋەتلەرنى ئوقۇش، سۈننەتلەرنى تىرىشىپ تولۇق بىجا كەلتۈرۈش قاتارلىقلار بۇ ماقامدىكى ۋە كېيىنكى ماقامدىكى تەرەققىياتنىڭ سەۋەبچى ئامىللىرى سانىلىدۇ.

تۇپراق ئاناسىرىنىڭ پەزىلىتى باشقا ئۈچ ئاناسىردىن ئارتۇق بولغانلىقى ئۈچۈن، تۇپراق ئاناسىرى «ئالەمىل خەلق» (مەخلۇقاتلار يەنى باشقۇرۇلغۇچىلار ئالەمى) كە تەۋە بولدى. «ئالەمىل خەلق» لەتىپىسىدە پەيزى پۈتۈھات قوبۇل قىلىش ئورنى تۇپراق ئاناسىر لەتىپىسى بولىدۇ.

بۇ ئارتۇقچىلىقنى نەزەرگە ئېلىپ، ئىمام رەببانى ئوغلىغا مۇنداق دەپ يازىدۇ: ئى ئوغلۇم، پەيغەمبەرلەرنىڭ دەئۋىتى «ئالەمىل خەلق» گە خاس بولىدۇ. شۇ مەنادا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىسلام بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلغان» دېگەن ئىدى. سەھىھ ھەدىستىكى « بەش ئاساس» دېگەن بۇ ئىبارە ئىسلام ئەركانلىرى (تۈۋرۈك ئاساسلىرى) نى بايان قىلىش توغرىلىق ئوتتۇرىغا قويۇلغان. ئىسلام ئەركانلىرىنىڭ ئادا بولىشى تاشقىرى بەدەن بىلەن قەلبنىڭ شىرىكچىلىكى ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدۇ. تاشقى بەدەن «ئالەمىل خەلق» گە تەۋەدۇر.

ئىمام رەببانى يۇقارقى ھەدىسنى پەيغەمبەرلەرنىڭ دەئۋىتى «ئالەمىل خەلق» گە خاس بولىدۇ ـ دېگەن قارىشىغا دەلىل قىلىپ: قەلبنىڭ «ئالەمىل خەلق» بىلەن ئارتۇق مۇناسىۋەت قىلىش

ئىقتىدارى بار، شۇ سەۋەبتىن «قەلبىنىڭ تەستىقلىشى» ئىسلام ئەركانى ئىچىگە كىرگۈزۈلگەن، «ئالەمىل ئەمرى» ئىچىدە قەلبدىن باشقا لەتائىپنى ئىسلام ئەركانى ئىچىگە كىرگۈزۈلمىگەن ـ دېيدى.

جەننەتنىڭ نېئمەتلىرى، دوۋزاخنىڭ ئازابلىرى، ئاللاھنىڭ جامالىنى كۆرۈشنىڭ ھۇزۇرى، ئاللاھنىڭ جامالىنى كۆرۈشتىن مەھرۇم بولۇش قاتارلىق ھاسلاتلارنىڭ ھەممىسى«ئالەمىل خەلق» گە تەئەللۇق ئىشلاردۇر، «ئالەمىل ئەمرى» گە تەئەللۇق ئەمەس. «ئالەمىل خەلق» نىڭ پايدىسى ئۈچۈن تولۇق نەتىجە ھاسىل قىلىدىغان ئەمەللەر «قالەب» بىلەن ئادا بولىدىغان پەرىز، ۋاجىب، سۈننەت ئەمەللەردۇر. قالەب «ئالەمىل خەلق» لەتىپىلىرىگە تەۋەدۇر. «ئالەمىل ئەمرى» نىڭ نەسىبىلىرى نەپلە ئەمەللەرگە ئالاقىدار بولىدۇ. ئەمەللەر ئادا بولغانلىقىنىڭ نەتىجىسى، قۇربىنىڭ مەرتىۋىسى بولغان ئەمەللەرنىڭ سان سۈپەت مىقدارى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. نەپلە ئەمەللەرنى ئادا قىلغانلىقىنىڭ نەتىجىسى بولغان قۇربى «ئالەمىل ئەمرى» گە تەۋە بولىدۇ. شۇنىڭغا شەك قىلىشقا بولمايدۇكى، پەرىز ئەمەللەرنىڭ ئالدىدا نەپلە ئەمەللەرنىڭ ئېتىبارى بولمايدۇ. ۋاي ئېسست! بىر تېمىم سۇنى چەكسىز دېڭىز ئوكيان سۈيىگە سېلىشتۇسا قانچىلىك پەرق بولماقچىدى؟! بەلكى نەپلە ئىبادەتنى سۈننەت ئىبادەتكىمۇ سېلىشتۇرغىلى بولمايدۇ. بۇنىڭدىن مۇقەررەب كىشىلەرنىڭ نىسبىتىنى قىياس قىلىشقا بولىدۇ. «ئالەمىل ئەمرى» دىن «ئالەمىل خەلق» نىڭ ئارتۇقلىقىنى بىلگىلى بولىدۇ.

ئى ئوغلۇم! ئىشقىنىڭ كۈچلۈكلىكى، سۆيگۈنىڭ غالىبلىقى، ئىشتىياقىنىڭ ئاھۇ ـ زارلىرى، مەشۇقىنى بايقاش، مەشۇقى تەرەپتىن بايقىلىش، رەقسە قىلىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى شولا ماقاملىرىدا شولا تەجەللىياتى زاھىر بولغاندا كۆرىلىدىغان ئىشلاردۇر. نىشانىنىڭ ئەسلىگە يېتىپ بارغاندىن كېيىن يۇقارقى ئىشلار شەكىللەنمەيدۇ. ئەمما بۇ ماقامدىكى مۇھەببەت تۇيغۇسى ئىتائەت قىلىش مەنىسىدىكى مۇھەببەتدۇر.

سالىك شولا مەرتىۋىلىرىدىن ۋە فەنا ماقاملىرىدىن تەرەققى قىلىپ بەقا مەرتىۋىسى ۋە ئەسلى دەرىجىسىگە يېتىشكەندە ئۇنىڭدا ئالدىنقى ھالەتلەر مەۋجۇت بولمايدۇ. ئەسلىگە يېتىشكەندىن كېيىن كامالەتكە يەتكەن ۋە كامالەتكە يەتكۈزگەن بولىدۇ، بۇ چاغدا كىشىگە زۇقلىنىش ۋە ئىشتىياق ئورنىدا ھەقىقى تەسكىنلىك، ئەڭ كۈچلۈك ئىشەنچ ھاسىل بولىدۇ. ئەنە شۇ چاغدا مۇھەببەت خالىس ئىتائەت، ساپ پاكىزە ئىبادەت مەناسىغا ئىگە بولىدۇ. قۇرئان ئوقۇغاندا، پەرىز، سۈننەت نامازلارنى ئوقۇغاندا، سۈننەتلەرنى ئەھيا قىلغاندا ئۆزىنى راھەتلىك ھىس قىلىدۇ، كۆڭلى تەسكىن تاپىدۇ. بۇ قاراشنى «ناماز مۇئمىننىڭ مېئراجى» ۋە « خۇشاللىقىم نامازدا» دېگەن ھەدىسلەر دەلىللەيدۇ.

ئىمام رەببانى بۇ مۇقەددەس مەرتىۋىنىڭ خۇسۇسىيتى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: ئىنسانىيەتنىڭ تۇپراق ئاناسىرىدا ئورنىغان لەتائىپلارنىڭ كامالىتىدە ئەسلىيلىك ۋە ئىنسانىيەتنىڭ باشقا ئىقتىدارى بىلەن تولۇق نەتىجىگە ئېرىشىش «ئالەمىل خەلق» ۋە «ئالەمىل ئەمرى» قاتارلىقلارنىڭ قايسى بىرىدىن نەتىجىگە ئىرىشسە بۇ ماقامدا تۇپراق ئاناسىرىغا تەۋە بولىدۇ ۋە بۇ ئاناسىرنىڭ خاسىيتى بىلەن قۇربى ھاسىل بولىدۇ. تۇپراق ئاناسىرى ئىنسانىيەتكە تەئەللۇق. شۇنداق بولغاچقا ئىنساننىڭ خاسىيتى مالائىكىلەرنىڭ خاسىيتىدىن ئارتۇق بولىدۇ.

چۈنكى تۆپراق ئاناسرىغا ھاسىل بولغان نەتىجىلەر باشقا ئۈچ ئاناسرغا ھاسىل بولالمايدۇ. بۇ سەيرىدە شۇ زاھىر بولدۇكى، بارلىق ۋىلايەتلەرنىڭ كامالىتى ماقامى نۇبۇۋۋەت كامالىتىنىڭ شولىسىدۇر. دېمەك، كامالاتى نۇبۇۋۋەت ماقامىدا كىچىككىنە بىر نۇقتىنى بېسىپ ئۆتۈش باشقا ۋىلايەتلەر ماقاملىرى كامالىتىنىڭ ھەممىسىنى بېسىپ ئۆتكەندىن كۆپراق بولىدۇ. (يەنى، كامالاتى نۇبۇۋۋەت ماقامىنىڭ كەڭلىكى باشقا ۋىلايەت ماقاملىرى كامالىتىنىڭ يىغىندىسىنىڭ كەڭلىكىدىن كەڭ دېمەكدۇر). ئالدىنقى بارلىق ماقاملار كامالىتىنىڭ نىسبىتىنى كامالاتى نۇبۇۋۋەت ماقامىنىڭ نىسبىتىگە سېلىشتۇرغاندا، چەكسىز دېڭىز ئوكيان ئالدىدىكى بىر تامچە سۇچىلىك بولالمايدۇ. دېمەك بۇ يەردە ئالدىنقى ماقاملارنىڭ نىسبىتى بۇماقاملارنىڭ نىسبىتىنىڭ كەڭلىكى ئالدىدا ھېچنېمىگە ئەرزىمەيدىغان بولۇپ قالىدۇ. شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى، پەيغەمبەرلىك ماقامىنىڭ ئالدىدا ئەۋلىيالىق ماقامىنىڭ پەرقى چەكلىك بىلەن چەكسىزلىك ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بىلەن ئوخشاش.

ئىمام رەببانى ئەيتىدۇ: كامالاتى نۇبۇۋۋەتتىن ئىبارەت كاتتا ئىنئامنىڭ پەيغەمبەرلەردە ھاسىل بولۇشى ھېچقانداق ۋاستىگە تايانمايدۇ، ئەمما ساھابىلەردە ھاسىل بولۇشى پەيغەمبەرگە مۇتابىئەت قىلغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ تەبىئىتىگە ۋارىسلىق قىلغانلىقىدىن بولىدۇ، نەتىجە پەيغەمبەرنىڭ ۋاستىچىلىكى ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشقان بولىدۇ. بۇ خىل شەرەپكە ئېرىشكەنلەر بەكمۇ ئاز. تابىئىنلار ياكى تەبئى تابىئىنلەر ئىچىدىكى ئۇلۇقلاردىن بۇ دەرىجىگە يەتكەنلەر چىقىپ قالامدىكىن؟ دەپ گۇمان قىلىمەن. بۇ خىل نەتىجە ئىككىنچى مىڭ يىلغىچە كۆرۈلمىگەن. ئەمدى بۇچاغدا (ئىمام رەببانى ياشىغان دەۋرىدە) پەيغەمبەرگە مۇتابىئەت قىلغانلىق ۋە ئۇلارنىڭ تەبىئىتىگە ۋارىسلىق قىلغانلىقىدىن زاھىر بولدى. بۇنىڭ بىلەن كېيىنكىلەرنىڭ ئەۋۋەلقىلەرگە ئوخشىغانلىقى، تەڭ دەرىجىگە ئېرىشكەنلىكى كۆرۈلدى. بۇ شەرەپكە مۇيەسسەر بولغان كىشى، بۇ ئىلىم ۋە مەئرىپەتلەرنىڭ ساھىبى «ئىككىنچى مىڭ يىللىق يېڭىلىغۇچى» دېگەن شەرەپلىك نامغا ئېرىشكەن ئىمام رەببانى ئىدى.

بۇ خىل ئىشنى، ئىمام رەببانى ئېرىشكەن ئاللاھنىڭ زاتى، سۈپەتلىرى، تەسىر كۈچى قاتارلىقلارغا تەئەللۇق ئىلىم ۋە مەئرىپەت توغرىلىق ئىزدەنگەن كىشىلەر بايقىيالايدۇ. ئاللاھنىڭ زاتى، سۈپەتلىرى، تەسىر كۈچى قاتارلىقلار «مەۋاجىد»، «تەجەللىيات» ۋە «زاھىرات» قاتارلىق ئەھۋاللار بىلەن ئارىلىشىپ كەتكەن بولىدۇ. بۇ ئىلىم ۋە مەئرىپەتلەر ئالىملار بىلىدىغان ئىلىملەردىن، ئەۋلىيالار ھاسىل قىلغان مەئرىپەتلەردىن خېلى يۇقىرى ئورۇندا تۇرىدۇ. بەلكى ئالىملەر ئېرىشكەن (زاھىرى) بىلىملەرنى ئۇلار ئېرىشكەن (باتىنى) ئىلىملەر ۋە مەئرىپەتلەرگە سېلىشتۇرغاندا، پوست بىلەن مېغىزغا ئوخشىتىشقا بولىدۇ. ھەر بىر يۈز يىلنىڭ بېشىدا بىر «مۇجەددىد» (يېڭىلىغۇچى) مەيدانغا كېلىدىغانلىقى ھەدىس ئارقىلىق ئىسپاتلانغان. لېكىن مىڭ يىلدا بىر مەيدانغا كېلىدىغان ئالاھىدە «مۇجەددىد» (يېڭىلىغۇچى) توغرىلىق بىرەر مەلۇمات يوق ئىدى. ئالىملەر ئېرىشكەن (زاھىرى) بىلىملەرنى ئۇلار ئېرىشكەن (باتىنى) ئىلىملەر ۋە مەئرىپەتلەر ئوتتۇرىسىدىكى پەرق يۈز بىلەن مىڭنىڭ بەلكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ سانىنىڭ ئوتتۇرىدىكى پەرقكە ئوخشايدۇ.

ئاللاھ تائالادىن كېلىدىغان پەيزى پۇتۇھاتنى ئاللاھ بىلەن بەندە ئوتتۇرىسىدا ۋاستە بولۇپ

تۇرۇپ بارلىق خەلقلەرگە، ھەتتاكى، ئۆز زامانىسىدىكى ئەقتاب، ئەۋتاد ۋە ئەبدال قاتارلىقلارغىمۇ يەتكۈزۈپ بېرىدىغان كىشى «مۇجەددىد» دېيىلىدۇ.

ۋىلايەت ئۇلىيا دائىرىسىنىڭ سەيرىنى تاماملاپ بولغاندىن كېيىن ئىسىم ۋە سۈپەتلەرنىڭ پەردىسىدىن ھالقىغان ھالدا زاھىر بولغان زاتنىڭ تەجەللىسىنى تەسەۋۋۇر قىلىپ پىششۇرىدىغان ئۈچ دەرىجىگە ئايرىيدۇ: تەجەللىنىڭ بىرىنچى دەرىجىسى، بىز يۇقىرىدا تەپسىلى سۆزلەپ ئۆتكەن «كامالاتى نۇبۇۋۋەت» مەرتىبىسى؛ ئىككىنچىسى، بۇنىڭدىن كېيىن بايان قىلماقچى بولغان «كامالاتى رىسالەت» مەرتىبىسى.

كامالاتى رىسالەت

سالىك بۇ ماقامدا: «كامالاتى رىسالەتنىڭ مەنبەسى بولغان زاتدىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىم ئۈستىگە پەيزى پۇتۇھات چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ.

«ۋەھدانىيەت ھەيئىتى» دېگەن ئىبارە، «ئالەمىل ئەمرى» ۋە «ئالەمىل خەلق» لەتىپىلىرىنىڭ جۇغلانمىسى بولۇپ، ئىنسانىيەتنىڭ بۇ ئون لەتىپىلىرى سۈزۈلۈپ، «ۋەھدانىيەت ھەيئىتى» بىلەن پاكلانغاندىن كېيىن شۇنداق ئاتىلىدۇ.

بۇ باسقۇچ، تەسىر كۈچى بىر - بىرىگە ئوخشىمىغان بىر قانچە يەككە دورىنى قائىدە بويىچە سوقۇپ تاسقاپ، ھەسەل بىلەن يۇغۇرۇپ تەييارلىغاندا، يېڭى خۇسۇسىيەتكە ئىگە مۇكەممەل بىر پىششىق دورىنىڭ ھاسىل بولغىنىغا ئوخشايدۇ. ئىنسانىيەتنىڭ بۇ ئون لەتىپىلىرىمۇ ئوخشاشمىغان باسقۇچلاردا تاۋلىنىپ يېڭى ئالاھىدە خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولىدۇ. بۇ ماقامدىن باشلاپ سۈلۈك تامام بولغىچە بولغان بارلىق ماقاملاردا پەيزى پۇتۇھاتنىڭ چۈشىدىغان جايى سالىكنىڭ «ۋەھدانىيەت ھەيئىتى» بولىدۇ.

قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، ئۆرە تۇرۇپ ئۇزۇن سۈرىلەر بىلەن ناماز ئوقۇش بۇ ماقامنىڭ تەرەققىياتىنى ئىلگىرى سۈرىدىغان ئامىللاردۇر. بۇ ماقامدا سالىك ئالدىنقى ماقامغا قارىغاندا تېخىمۇ كەڭلىككە ئىگە بولىدۇ، باتىنىغا نۇرلارنىڭ ئىنتايىن كۆپ چۈشۈۋاتقانلىقىنى بايقايدۇ. بۇنىڭدىن كېيىن «كامالاتى ئۇلۇل ئەزمى» دائىرىسىغا يېتىپ كېلىدۇ.

«كامالاتى ئۇلۇل ئەزمى» دائىرىسى

سالىك بۇ ماقامدا: « كامالاتى ئۇلۇل ئەزمىنىڭ مەنبەسى بولغان زاتدىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىم ئۈستىگە پەيزى پۇتۇھات چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ.

بۇ ماقامدا سالىكنىڭ باتىنىغا «زاتى تەجەللىيات» ۋە تۈگۈمەس پۈتمەس نۇرلار تولۇپ كېتىدۇ. باتىنى بايانىنىڭ چېكىدىن ھالقىغان دەرىجىدە كېڭىيىدۇ.

بۇ ماقام ۋە بۇنىڭدىن كېيىنكى ماقاملاردا تەرەققىيات ئاللاھنىڭ پەزلى ئىلتىپاتىغا باغلىق، دېمەكچىمىزكى بارلىق ماقاملاردا تەرەققىيات ئاللانىڭ ئىلتىپاتى بىلەن بولىدۇ، لېكىن ئەمەل ئىبادەت، ۋىردە ۋەزائىپلار ۋە زىكرى مەشغۇلاتلىرى تەرەققىياتقا سەۋەب بولىدۇ. بۇ ماقام ۋە بۇنىڭدىن كېيىنكى ماقاملاردا تەرەققىيات يۇقارقى ماقاملاردىكىدەك سەۋەبكە باغلىق بولمايدۇ. خاس ئاللاھنىڭ ئىلتىپاتىغا باغلىق بولىدۇ. زىكرى مەشغۇلاتلىرى ئىنسانىيەت قەلبىدىكى مەنۋى كىرلارنى تازىلاپ، سەزگۈلەرنى سۈزۈلدۈرسىمۇ، لېكىن تەرەققىيات نەتىجىسى ھاسىل قىلالمايدۇ. پايدىسى بار دېيىلسە قۇرئان ئوقۇش، كېچىلىرى ئۇزۇن ۋاقىت ئۆرە تۇرۇپ، ئۇزۇن

سۇرىلەر بىلەن ناماز ئوقۇشنىڭ تەرەققىيات ھاسىل قىلىشتا پايدىسى بولىدۇ.

«كامالاتى ئۇلىل ئەزمى» ماقامى تامام بولغاندىن كېيىن، سۇلۇك ئىككى خىل ئۇسۇل بىلەن بولىدۇ. ئۇنىڭ بىرى ئىلاھى ھەقىقەتلەر بىلەن بولىدۇ، بۇ «ھەقىقەتۇل كەئبى»، «ھەقىقەتى قۇرئان» ۋە «ھەقىقەتى سالات» نى كۆرستىدۇ. يەنە بىرى ھەقىقەتى ئەنبىيا بىلەن بولىدۇ. لېكىن تەرىقەت ماشايىخلىرى سالىكنى دەسلەپتە ئىلاھى ھەقىقەتلەر سۇلۇكىدە مېڭىشنى تەشەببۇس قىلىشىدۇ. بۇنىڭ بىلەن دەسلەپتە «ھەقىقەتۇل كەئبى» مۇراقىبىسىنى تەلىم بېرىدۇ.

«ھەقىقەتۇل كەئبى» دائىرىسى

سالىك بۇ ماقامدا: «ھەقىقەتۇل كەئبى» نىڭ مەنبەسى ۋە بارلىق مۇمكىناتلارنىڭ سەجدىگاھى بولغان زاتدىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىم ئۇستىگە پەيزى پۇتۇھات چۈشۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ. بۇ ماقامدا: پەيزى پۇتۇھات چۈشىدىغان جايى سالىكنىڭ ۋەھدانىيەت ھەيئىتى بولىدۇ. ھەقسۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ كاتتىلىقى بۇ ماقامدا سالىكغا مۇشاھىدە بولىدۇ، بىلىنىدۇ. سالىك بۇ ماقامدا ھەيۋەتلىك ۋە ئۇلۇغلىقنى مۇستەغرەق بولىدۇ. بۇ ئالى مەرتىبىدە ھاسىل بولىدىغىنى پەنا بىلەن بەقادۇر. سالىك ئۆز زاتى ئىرىشكەن بۇ مەرتىبىنىڭ شانۇ شەۋكىتى بىلەن سۆپەتلەنگەنلىكى (شۇ سۆپەتكە ئىگە بولغانلىقىنى) ھېس قىلىدۇ. يەنى مۇمكىناتلارنىڭ سالىكنىڭ «نەفسى» گە يۇزلىنىۋاتقانلىقى مۇشاھىدە بولىدۇ (كۆرۈلىدۇ). سالىك ئەجەبلىنەرلىك ھالدا ئىلاھى ھەقىقەتلەر نىسبىتىنى ۋە ئۇ نىسبەتنىڭ يۇقىرى ئۆرلەۋاتقانلىقىنى (كۈچىيۋاتقانلىقىنى) ۋە ئۆزىنىڭ ئىنتايىن مۇلايىم، يوۋاش، مېھرىبان بولۇپ قالغانلىقىنى ئىدراك قىلىدۇ. ئۈچ كامالاتنىڭ نىسبىتى بىلەن خاراكتېرلەنمىگەنلىكىنى بايقايدۇ. بەلكى ئەنبىيالار ھەقىقىتىدە ئۇنىڭدىنمۇ تولا ئىشلارنى مۇشاھىدە قىلىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى شۇ يەردىكى، سالىكنىڭ مۇناسىۋىتى كامالات ماقامىغا يېتىشتىن ئىلگىرى ۋىلايەت نىسبىتى بىلەن بولاتتى. ئۇنىڭ پەنا ۋە بەقالىقى سۆپەتلەرنىڭ ۋە شانۇ شەۋكەتلەرنىڭ ئىچىدە بولۇپ، بۇ مەرتىبىلەرنىڭ نىسبىتى بىلەن، ئاللاھنىڭ ساپ زاتىنىڭ مەرتىبە نىسبىتىنى ئىدراك قىلىش بىلەن سالىكنىڭ مۇناسىۋىتى بولمىغان ئىدى. شۇ ۋەجەھدىن بۇ ئالى نىسبەتنى ئىدراك قىلىش ئاسانغا توختىمايدۇ. سالىكقا بۇ چاغدا پەنا ۋە بەقالىق ھاسىل بولسا ھەمدە بۇ دەرىجىلەرنىڭ ئەخلاقىنى ئادەتكە ئايلاندۇرالىسا، ئۇنىڭ ئىدراكى، ھىسسىي قۇۋۋىتى كۈچىيىپ قېلىشى مۇمكىن.

«پەۋقانىيەت» ماقاملىرىنىڭ نىسبىتىنى ئىدراك قىلىش «كامالات» نىڭ نىسبىتىگە قارىغاندا كۆپراق كۆرۈلىدۇ. ماھىيەت جەھەتتە بولسا، «كامالات نىسبىتى» بىلەن «پەۋقانىيەت ماقاملىرى» نىڭ نىسبىتى بىر تۈرگە تەۋە. لېكىن «پەۋقانىيەت ماقاملىرى» دىن تەرەققىي قىلغاندىن كېيىن سالىكنىڭ باتىنىدا يۇقىرى ئۆرلەش ۋە كەڭلىك جەھەتتە نىسبەت زىيادە بولىدۇ. چۈنكى بۇ مەرتىبىلەر «زات» نىڭ داۋاملىشىپ تۇرىدىغان تەجەللىسىگە مۇشەررەپ بولىدۇ.

ئىمام رەببانى مۇنداق دەيدۇ: بەزى كامالەتلىك كىشىلەر بۇيۈكلۈك ۋە كاتتىلىقنىڭ سەھنىسىدە مەقسەتكە يېتىدۇ، بۇنداق بولۇشى ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرلەرنىڭ تەبئىتىگە ئەگەشكەنلىكى ۋە ۋارىسلىق قىلغانلىقىدىندۇر. ئۇلارغا پەيغەمبەرلەردەك مۇئامىلە قىلىش لازىم. ئى ئوغلۇم، بۇ خىل مۇئامىلە ئىنسانىيەتنىڭ «ھەيئەتى ۋەھدانىيتى» گىلا خاسدۇر. «ھەيئەتى ۋەھدانىيەت» «ئالەمىل ئەمرى» ۋە «ئالەمىل خەلق» لەتىپىلىرىنىڭ جۇغلانمىسىنىڭ

تەربىيەتگۈزاردۇر. «ھەيئەتى ۋەھدانىيەت» ئارقىلىق تۇپراق ئاناسىرى باشقا ئاناسىرلارغا رەئىس بولغان بۇ مەرتىبىدىن كېيىن، «ھەقىقەتىل قۇرئان» مەرتىبىسگە قەدەم قويىدۇ.

«ھەقىقەتىل قۇرئان» دائىرىسى

بۇنىڭدا سالىك: «ھەقىقەتىل قۇرئاننىڭ مەنبەسى بولغان زات ھەزرىتىنىڭ (چەكسىز) كەڭلىكىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىدىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىم ئۈستىگە پەيزى پۇتۇھات چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ. بۇ ماقامدا ئاللاھنىڭ كالامى (قۇرئان) نىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى زاھىر بولىدۇ. قۇرئاننىڭ ھەر بىر ھەرپى نىشانىنىڭ كەئبىسگە تۇتىشىدىغان دەريا ھالىتىدە كۆرۈنىدۇ. قۇرئان تىلاۋەت قىلىۋاتقاندا ئۇنىڭ تىلى «مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەرىخى» گە ئوخشاش، بەلكى «قالەب» نىڭ ھەممىسى تىلغا ئوخشايدىغان بولىدۇ. قۇرئان نۇرلىرى كەشق بولغانلىقنىڭ ئالامىتى شۇكى، سالىكنىڭ باتىنىدا ئېغىرلىق (ئايەتنىڭ سالمىقى-ئېغىر ۋەزنى) زاھىر بولىدۇ.

ئىمام رەببانى مۇنداق دەيدۇ: ساق نۇر بولغان بۇ ماقامنى تاماملىغاندىن كېيىن، ھەقىقەتى قۇرئاننىڭ پەللىسى بولغان ھەقىقەتىل كەئبىنىڭ ئىنتايىن ئالى ماقام ئىكەنلىكىنى بايقىدىم. كەئبە قۇرئاننىڭ ھۆكمى ئارقىلىق ئىبادەت قىلغاندا يۈزلىنىدىغان قىبلە بەلگىلىنىپ، سەجدىگاھلىق شەرىپىگە ئېرىشكەن. بۇ مۇناسىۋەت بىلەن قۇرئان يېتەكچىلىك، كەئبە يېتەكلەنگۈچىلىك ئورنىغا ئىگە بولغان ئىكەن. بۇ مەرتىبە ئاللاھنىڭ زاتى پاكلىقىنىڭ (چەكسىز) كەڭلىكىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى ۋە ئۈلگە بىلەن ئۈلگىلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئالاھىدە پەرقنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىدۇر.

«ھەقىقەتىل قۇرئان» نام بىلەن ئاتىغان بۇ مۇقەددەس ماقامغا نۇر يۈرگۈزۈش مۇمكىن بولمايدۇ. بەلكى چەكلىنىدۇ. «ھەقىقەتىل قۇرئان» غا ئاللاھنىڭ زاتى پاكلىقىنىڭ (چەكسىز) كەڭلىكى ۋە ئۈلگە بىلەن ئۈلگىلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئالاھىدىلىكتىن باشقا نەرسە كىرەلمەيدۇ. بۇ مەرتىبىنىڭ ئۈستىدە ھەقىقەتى سالات دائىرىسى بولىدۇ.

ھەقىقەتى سالات (ناماز ھەقىقىتى) دائىرىسى

بۇ ماقامدا سالىك: «ھەقىقەتى سالاتنىڭ مەنبەسى بولغان زاتنىڭ پاك بولۇش كەڭلىكىنىڭ كامالىتىدىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىمگە پەيزى پۇتۇھات چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ. بۇ ماقامدا پەيزى پۇتۇھات قوبۇل قىلىدىغان جاي ۋەھدانىيەت ھەيئىتى بولسىمۇ، نېمىشقا بۇ مەرتىبىنىڭ كەڭلىكى تىلغا ئېلىنىدۇ؟ جاۋابى شۇكى، ھەقىقەتىل قۇرئان بۇ ماقامنىڭ بىر جۇزئى، ھەقىقەتۇل كەئبە يەنە بىر جۇزئىسىدۇر. بۇ مۇقەددەس ھەقىقەتلەرنى تەھقىقلىغان سالىك ناماز ئوقۇۋاتقان چېغىدا (تۇيغۇ جەھەتتىن) بۇ پانى ئالەمدىن چىقىپ، باقى ئالەمگە كىرىپ كېتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسلىرىدىكى كۆرسەتمىلىرىنىڭ ھەقىقىتى كامالەتلىك ھالدا تەجەللى قىلىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن ئىدى:

« ئاللاھنى كۆرۈپ تۇرغاندەك (تۇيغۇ بىلەن) ئىبادەت قىلغايسەن. »، «ناماز مۇئمىننىڭ مېئراجىدۇر. »، « كىشى نامازدا پەرۋەردىگارىغا ئەڭ يېقىن بولىدۇ. »

ناماز بولمىغان بولسا، مەقسۇدنىڭ دىدارىدىن نىقاب ئېچىلمىغان بولاتتى. ئىزدەنگۈچىنى قانداق نەرسە نىشانغا قاراپ يېتەكلەيدۇ؟ كۆڭلىدە دەرد خاپىلىق بار ئادەملەر ئۈچۈن نامازدا

لەززەت بار، كىسەل ئادەملەر ئۈچۈن راھەت (جاننىڭ راھىتى) بار. « ئى بىلال، (نامازغا ئەزان ئوقۇش ئارقىلىق) مېنى راھەتلەندۈرگىن!» دېگەن ھەدىس بۇ مەزمۇننى كۆرسىتىدۇ.

تەسەۋۋۇپ يولىدىكى، ھەقىقەتى سالات (نامازنىڭ ھەقىقىتى) نى تولۇق چۈشەنمىگەن تولا ئادەملەر كۆڭۈلنى تەسكىن تاپقۇزۇش ئۈچۈن دىققەتنى نەغمە سازلارغا قاراتتى، مەتلۇبىنى رەقسە سامادىن، ئاشىق بولۇش ۋە بىۋاستە سېزىمدىن ئىزلەشتى. ساز نەغمە، رەقسە ساما ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر ئۇلارنىڭ ئادىتىگە ئايلىنىپ كېتىشتى. شۇنداق كىشىلەرگە ھەقىقەتى سالاتتىن بىرەر ئىش زاھىر بولغان بولسىدى، ئاشىق بولۇش ۋە بىۋاستە سېزىم قاتارلىقلارغا نەزەر سالمىغان بولاتتى. ھالبۇكى ناماز ئوقۇغۇچى تەكبىر ئېيتىلغان چاغدا (ئاڭ سىزىم جەھەتتە) ئىككى ئالەمدىن ھالقىپ كەتكەن بولاتتى. ئاللاھۇ ئەكبەر دېگىنىچە كاتتا شانۇ شەۋكەت ۋە سەلتەنەت ئىگىسى بولغان مەھبۇبىنىڭ ئالدىدا ھازىر بولغان بولاتتى، مانا بۇ چاغدا كىشى ھەقىقى مەھبۇبىنىڭ ئىچىدە ئۆزىنى پەنا قىلغان بولاتتى. ئۇنىڭ ھەيبىتى، ئۇلۇغلىقى، كاتتىلىقى زاھىر بولغاندا، ئۆزىنى ئۇنىڭ ئالدىدا يوۋاش، ئاجىز، ھېچنىمىگە ئەرزىمەيدىغان ھېس قىلاتتى. قىرائەت قىلغان ۋاقتتا ئۆزىنىڭ بارلىقىنى مەھبۇبى ئۈچۈن بېغىشلانغان ھالەتتە مەۋجۇد ئىكەنلىكىنى ۋە ھەق ئاللاھ بىلەن سۆزلىشىۋاتقانلىقىنى، جانابى ئاللاھقا خىتاب قىلىۋاتقانلىقىنى بايقايتتى. بۇ چاغدا ئۇنىڭ تۇرقى «مۇسەۋىيە دەرىخى» نىڭ ھۆكمىدە بولاتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئىنتايىن ھۆرمەت بىلەن بېرىلىپ رۇكۇ قىلسا (مەھبۇبىغا قاراپ ئىگىلسە) بېلىنى تۈزلەپ تەسبىھ ئېيتسا، يەنە يەرگە باش قويۇپ، كامالى دەرىجىدە يوۋاشلىق ۋە كۆڭلى سۇنۇقلۇق ئىزھار قىلسا، ئاجىزلىق ۋە يالۋۇرۇش بىلەن يۈزىنى قەلبىدىكى مەھبۇبىنىڭ ئالدىدا قويسا، مەتلۇبى ھەقىقىغا يۈزلەنگەن ئاساستا، ئۇنىڭ ۋەسلىنى تەلەپ قىلىپ سەجدە قىلسا، ۋەسلىنى خىيال قىلىپ ئولتۇرۇپ قىلغان خاتالىقلىرىنى تونۇپ، ئۇنىڭدىن كەچۈرۈم سورىسا، ئىككىنچى قېتىم يەنە سەجدىگە باش قويۇپ، كەچۈرۈم، ۋە قۇربى تەلەپ قىلسا، شۇكرى ئادا قىلسا، بۇ خىل قۇربىنى ئېھسان (ئىنئام) قىلغانلىقىغا (تىزلىنىپ ئولتۇرۇپ) تەھىييات ۋە تەشەھھۇد كەلىمىلىرىنى ئوقۇسا، (تەۋھىدنى تىلىدا ئىقرار قىلماستىن، پەيغەمبەرلىكنى تەستىق قىلماستىن قۇربى مەرتىبىسىگە يېتىمەن دېيىش قۇرۇق خىيالدۇر). ۋە دۇرۇدى ئىبراھىمىيەنى ئوقۇسا، (چۈنكى خەلىل، يەنى دوستلۇق مەرتىبىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا، ھەبىب، يەنى قەدىرلىك دوستلۇق مەرتىبىسى پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خاسدۇر). بۇ ئىككى دۇرۇدنى ئوقۇش ئارقىلىق ئىچكىش (كۆنۈپ قېلىش) ۋە خاس يېقىنلىق تەلەپ قىلسا، نامازنى ئەدەب بىلەن، سۈننەتكە مۇۋاپىق ئادا قىلسا، مۇھىم قىسمى بولغان ئەركانلىرىنى تەرتىپلىك ئورۇنلاش قائىدىسىگە رىئايە قىلسا، بۇلار ھەقىقەتى سالاتنىڭ زاھىر بولۇشىنىڭ سەۋەبچى ئامىللىرىدۇر. ئەگەر نامازدا ئىككى كۆزىنى يۇمۇپ، ياكى پۈتۈن دىققەت ئېتىبارى بىلەن قەلبكە تەۋەججۇھ قىلىپ (تىكىلىپ) تۇرسا ھەقىقەتى سالات زاھىر بولمايدۇ، چۈنكى بۇخىل قىلمىش نامازنىڭ ئەدەب قائىدىلىرى ئەمەس.

ئىمام رەببانى ئېيتىدۇ: بۇ ئىنتايىن يۈكسەك ماقام بولۇپ، ئالەمى شاھادەت (كۆز بىلەن كۆرگىلى بولىدىغان ئالەم) دە يۇقىرى چەككە يەتكەن نامازخانلارغا يۇقىرىدا بىز سۆرەتلەپ بەرگەن ھەقىقەتى سالاتنىڭ مەرتىبىسى (نامازنىڭ ماھىيىتى) زاھىر بولىدۇ. بۇ، كەڭلىك

تۈيغۇسى ۋە ئىبرەت ئۈلگىلىك ئىمتىيازى جەھەتتە كامالەت ماقامىدۇر.

ئىمام رەببانى ئاللاھقا ھەمدۇ ـ سانا، رەسۇلۇللاھقا دۇرۇد ئوقۇپ ۋە تەبلىغ دەئۋەتلەرنى قىلغاندىن كېيىن (ئالاھىدە ئېتىبار بىلەن) مۇنداق دەيدۇ:

ئى ئەزىز قېرىندىشىم، ئاللاھ سىزنى ئاشۇ توغرا يولغا باشلىسۇن. شۇنى بىلىپ قېلىڭكى، ئىسلامنىڭ بەش ئەركانى ئىچىدە ناماز ئىككىنچى ئەركان ھېساپلىنىپ، بارلىق ئىبادەتلەرنى ئۆزىگە جەمئىلەيدۇ. ئۆزىنىڭ جەمئىلەش خۇسۇسىيتى بىلەن ھەممە ئىبادەتنىڭ ھۆكمىدە ۋە قۇربى ھاسىل قىلىدىغان بارلىق ئەمەللەرنىڭ ئىچىدە دەرىجىسى ئەڭ ئارتۇق ھېساپلىنىدۇ. مېئراج كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا مغا ھاسىل بولغان چۈش (چۈشكە ئوخشاپ كېتىدىغان مۇئەييەن سەزگۈ) يەنى مېئراج، بۇ ئالەمدە ناماز ئىچىدە ھاسىل بولغان.

نامازنىڭ سىرتىدا سالىكلارغا ھاسىل بولىدىغان زۇقلىنىشلار، ئېرىشكەن سەزگۈلەر، ئىلىم، مەئرىپەتلەر، ئۆزگىرىشلەر، ماقاملار، نۇرلار، رەڭلەر، بىزەش (گۈزەللەشتۈرۈش)، مۇستەھكەملىنىش، كەيپىياتقا ئايلانغان ۋە كەيپىياتقا ئايلانمىغان تەجەللىياتلار، رەڭدارلىققا ئىگە بولغان ۋە رەڭدارلىققا ئىگە بولمىغان زۇھۇراتلار (زاھىر بولىدىغان ئىشلار) قاتارلىقلار، سالىكلارنىڭ ھەقىقەتى سالاتتىن ئېرىشكەن تۈيغۇلىرىدۇر. بۇ تۈيغۇنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى شولا ۋە ئۆلگىلەردۇر. بەلكى تەسەۋۋۇر كۆچى ۋە خىيالى تۈيغۇدىن كېلىپ چىققاندۇر. ھەقىقەتى سالاتنىڭ تەسراتىغا ئېرىشكەن كىشى نامازنى ئادا قىلىۋاتقان ۋاقىتتا دۇنيالىق مەنبەلەردىن ئۈزۈلۈپ ئاخىرەتلىك مەنبەگە كىرگەندەك بولىدۇ. بۇ چاغدا سالىكنىڭ ئاخىرەتكە خاس بولغان مۇكەممەل نەسىبىگە ئېرىشىپ قېلىشى ئاياقتىكى ئاشتەك ئىشدۇر. بۇ نەسىبە ئەسلىدىن كېلىپ چىققان بولۇپ، ھەرگىزمۇ شولىغا ئالاقىدار نۇقساندىن كېلىپ چىقمىغان.

ئەھلى تەسەۋۋۇپ ئىچىدە بىر بۆلۈك كىشىلەر مۇنداق قارايدۇ: سالىكلارنىڭ ئەھۋالىدىكى تەرەققىياتىدا نامازنىڭ مۇئەييەن ۋە ھال ئۆزگەرتكۈدەك دەرىجىدە نەتىجىسى بولمايدۇ. نامازغا قارىغاندا روزىنىڭ نەتىجىسى ئارتۇق.

شەيخ مۇھيىددىين ئىبنى ئەرەبى مۇنداق دەيدۇ: روزا ئىچىدە يېمەك، ئىچمەك تەرك ئېتىلىدۇ. روزىدار ئادەم «سەمەدىيەت» (ئاچلىققا بەرداشلىق بېرىش، مۇستەھكەملىك، ۋاقىت پەرقى) سۈپەتلىرى بىلەن خاراكتېرلەنگەن بولىدۇ. ناماز ئوقۇغان ئادەم، ناماز ئىچىدىلا شەخسىيەتسىزلىك ماقامىدا بولىدۇ. چۈنكى ئىبادەت قىلغۇچىنى «مەئبۇدىيەت» (ئىبادەت قىلىنغۇچىلىق) دىن سۇغۇرۇپ چىقىرىدۇ.

ھەقىقەتى سالاتتىن ئىبارەت بۇ ماقامدىن كېيىن «مەئبۇدىيە سىرپە» مەرتىبىسىگە قەدەم قويىدۇ، ئۆرلەيدۇ.

مەئبۇدىيە سىرفە (نۇقۇل، ساپ ئىبادەت قىلىنغۇچىلىق ماقامى) دائىرىسى

بۇ ماقامدا سالىك: « نۇقۇل، ساپ ئىبادەت قىلىنغۇچى زاتتىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىمگە پەيزى پۈتۈھات چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىنىدۇ.

بۇ يۈكسەك مەرتىبە ھەممىنىڭ ۋە باتىنى جەھەتتىكى كەڭلىكنىڭ يىلتىزىدۇركى، ئالدىنقى ماقاملاردىكى بارلىق ئۆزگىششلەر بۇ يەردە ئاجىز سانىلىدۇ. ئىمتىيازمۇ شۇنداق بولىدۇ. قەدەم سەيرىسى بۇ يەردە تامام بولىدۇ. ئاللاھقا ھەمدۇ ـ سانالار بولسۇنكى، نەزەر سەيرىسى توسالغۇغا

ئۈچرىمايدۇ.

ئىمام رەببانى ئەيتىدۇ: ھەقىقەتى سالاتنىڭ ئۈستىدە «مەئىبۇدىيە سەرفە» مەرتىبىسى بولىدۇ. ئەنبىيالارنىڭ ۋە ئەۋلىيالار ئىچىدىكى كاتتىلارنىڭ قەدەم سەيرىسىنىڭ ئاخىرقى نۇقتىسى ئىبادەتنىڭ ئاخىرقى مەرتىبىسى بولغان ھەقىقەتى سالات ماقامىدا تۈگەيدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىدە «مەئىبۇدىيە سەرفە» مەرتىبىسى تۇرىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە قەدەم ئېلىپ يۈزلىنىشكە ھېچ بىر ئەھەدىنىڭ قۇدرىتى يەتمەيدۇ. لېكىن ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋە تەئالانىڭ ئىلتىپاتى بىلەن نەزەر سەيرىسى چەكلەنمەيدۇ. مېئراج كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مېراجدا توختاڭ ئى مۇھەممەد! دەپ قىلىنغان خىتاب يۇقارقى مەزمۇنغا ئىمكانىيەت بېرىدۇ. بۇ يەردىكى «توختاڭ!» دېگەن ئىبارە ئۇنىڭدىن يۇقىرىغا قەدەم يەتكۈزۈش يوقلىقىنى كۆرستىدۇ. يەنى، توختاڭ ئى مۇھەممەد! بۇنىڭدىن يۇقىرى ماقامغا قەدەم باسماڭ، دېگەنلىك بولىدۇ. چۈنكى ھەقىقەتى سالاتنىڭ ئۈستىدىكى ماقام «زۆرۆرىيەت» مەنبەسىدىن كېلىپ چىققاندۇر. ھەزرىتى زاتنىڭ خالىس بولۇش ۋە پاك بولۇش ماقامىدۇر. بۇ ماقامغا كىشىنىڭ قەدىمى يېتىشى مۇمكىن بولمايدۇ. بۇ ماقاملارنى تەھقىقلىماقچى بولغان كىشى كەلىمە تەييىبە «لائىلاھە اللە» كەلىمىسىنىڭ ھەقىقتى ئۈستىدە ئىزدەنسە بولىدۇ. شۇنىڭدەك لاياقتى بولمىغان ئىلاھلارغا ئىبادەت قىلىشنى نەپى قىلىش (يوقىتىش)، ئىبادەت قىلىشقا ھەققى تېگىشلىك ئاللاھنى ئىسباتلاشنى بۇ ماقامدا تەھقىقلىسە بولىدۇ. بۇ ماقامدا ئىبادەت قىلغۇچىلىق بىلەن ئىبادەت قىلىنغۇچىلىق ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئىمتىياز زاھىر بولىدۇ. ئىبادەت قىلغۇچى بىلەن ئىبادەت قىلىنغۇچىنىڭ چەك چېگرىسى ئايرىلىدۇ، بىر ـ بىرىدىن ئۆز لايىقىدا پەرقلىنىدۇ.

«لا ئىلاھە اللە» كەلىمىسىگە يۇقىرى چەككە يەتكۈچىلەرنىڭ ئەھۋالىغا نىسبەتەن مەنا ئەيتقاندا: ئاللاھدىن باشقا مەئبۇد يوق، دېگەنلىك بولىدۇ. ئوتتۇر باسقۇچتىكىلەرنىڭ ئەھۋالىغا نىسبەتەن ئەيتساق، ئاللاھدىن باشقا مەقسۇد يوق، دېگەنلىك بولىدۇ. يېڭىدىن قەدەم قويغۇچىلارنىڭ ئەھۋالىغا سېلىشتۇرغاندا، ئاللاھدىن باشقا مەۋجۇدلۇق يوق، دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ ماقامنىڭ تەرەققىياتى نەزەر جەھەتتە ئىپادىلىنىدۇ. كۆرۈش ئۆتكۈرلىكى نامازغا باغلىق بولىدۇ. ناماز بولسا يۇقىرى چەككە يەتكەنلەرنىڭ مەشغۇلاتىدۇر.

شۇنى بىلىش كېرەككى، ئىلاھى ھەقىقەتلەردىكى سەيرى بۇ ماقامغىچە تامام بولىدۇ. بۇ ماقامدىكى تەرەققىيات ئاللاھ تائالانىڭ پەزلى ۋە ئېھسانىغا خاس ئىشدۇر.

بىز يۇقىرىدا «كامالاتى ئۇلىل ئەزمى» نى سۈلۈكنىڭ ئىككى يولى، ئۇنىڭ بىرى ھەقىقەتى ئىلاھى ئىكەنلىكىنى سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدۇق. ئەمدى سۈلۈكنىڭ ئىككىنچى يولى بولغان «ئەنبىيالار ھەقىقتى» توغرىلىق توختىلىمىز. «ئەنبىيالار ھەقىقتى» دىكى تەرەققىيات خاس پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇھەببىتىگە مۇناسىۋەتلىك ئىشدۇر. ئاللاھ تائالا ئۆز زاتىنى سۆيگەندەك ئۆزىنىڭ سۈپىتى ۋە «پېئلى» نىمۇ سۆيىدۇ. زاتنى، سۈپەتنى سۆيۈشنىڭ «سۆيگۈچىلىك» ۋە «سۆيۈلگۈچىلىك» دىن ئىبارەت ئىككى خىل شەكلى بولىدۇ. سۆيۈلگۈچىلىكنىڭ كامالىتى سۆيۈلگۈچىلەرنىڭ خوجىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدا زاھىر بولغان. سۆيگۈچىلىكنىڭ كامالىتى مۇسا ئەلەيھىسسالامدا زاھىر بولغان. سۆيۈلگۈچىلىكنىڭ سۈپىتى ۋە ئىسمى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدا زاھىر بولغان. سالىكنىڭ سەيرى دەسلەپتە

خەلىللىك ماقامى بولغان، سىپاتنىڭ ۋە ھەقىقەتى ئىبراھىمىيەنىڭ كامالىتىدە ئېلىپ بېرىلىدۇ.

ھەقىقەتى ئىبراھىمىيە دائىرىسى

بۇ ماقامدا سالىك: « ھەقىقەتى ئىبراھىمىيەنىڭ مەنبەسى بولغان زاتتىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىم ئۇستىگە پەيزى پۈتۈھەت چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ. بۇ بارلىق ماقاملار ئىچىدىكى ئەڭ نۇرلۇق (روھى تەسىرى ئەڭ كۈچلۈك)، ئەڭ بەرىكەتلىك ماقامدۇر، پەيغەمبەرلەر بۇ ماقامدا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا مۇتابىئەت قىلىدۇ، ئەگىشىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاغا: ئىبراھىمنىڭ توغرا يولىغا ئەگەشكىن دەپ ئەمرى قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ سەۋەپتىن دۇرۇد ئوقۇش ۋە بەرىكەت تىلەشنىڭ ئۆلگىسىنى كۆرسەتتى. ئۇممەتلىرىنى نامازدا ۋە باشقا چاغلاردا تۆۋەندىكى دۇرۇدلارنى ئوقۇشقا بۇيرىدى، ئۆزىمۇ شۇنداق قىلدى: «اللهم صل على سيدنا محمد وعلى آل سيدنا محمد كما صليت على إبراهيم وعلى آل سينا إبراهيم إنك حميد مجيد. اللهم بارك على سيدنا محمد وعلى آل سيدنا محمد كما باركت على إبراهيم وعلى آل سينا إبراهيم إنك حميد مجيد». بۇ ئەمرى ۋە ئۆلگىدىن بۇ ماقامنىڭ بەرىكەتلىكى مەلۇم بولىدۇ. بۇ دۇرۇدنى كۆپ ئوقۇش بۇ ماقامنىڭ تەرەققىياتىغا سەۋەب بولىدۇ. ماشايىخلار بۇ ئىككى دۇرۇدنى بۇ ماقام ۋە كېيىنكى ماقاملارنىڭ ھەر بىرىدە ئۇچىمىڭدىن ئوقۇشنى ئېنىق قىلىپ كۆرسەتكەن. ئۇنىڭدىن كۆپ ئوقۇيالىسا تېخى ياخشى بولىدۇ. سالىك بۇ ماقامدا مەخسۇس بولغان ئۇنسى ئۇلپەت (ئېچىكىپ قىلىش)، باشقا ئىشتىياقتىن قۇتۇلۇپ ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ زاتىغا باغلىنىشتەك ئالاھىدە خاسلىقىغا ئىگە بولىدۇ. زاھىر بولغان «مەھبۇبىيە سىپاتىيە» تەجەللى قىلىدۇ. ئۇ سۈپەت، تۇرق، چىراي ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان خاسلىقلاردىن ئىبارەتتۇر. ئىسلام ئېتىقادىدا قەتئى تەۋرەنمەي مۇستەھكەم تۇرۇش، ئاللاھنىڭ زاتىغا كامالى ئىخلاس قىلىش نىسبىتى بۇ ماقانىڭ خۇسۇسىيىتىدىندۇر. بۇ ماقام ئۆزگىرىشلىرىنىڭ كۆرىنەرلىك ئىپادىسى شۇكى، سالىك بۇ ماقامدا، ئاللاھدىن باشقىغا تەۋەججۇھ قىلالمايدۇ - دىققىتىنى يىغالمايدۇ. ئاللاھدىن باشقىغا نىسبەتەن تەۋەججۇھ قىلىش، دىققىتىنى مەركەزلەشتۈرۈش، ئويلاش ئىقتىدارى يوقۇلىدۇ. بۇ خىل ھالەت ھەزرىتى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خاس خەلىللىق (خاس دوستلۇق) ماقامىغا ئېرىششىنىڭ تەقەززاسىدۇر. قۇرئان كەرىمدە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ خىل ھالىتىدىن ھېكايە تەرىقىسىدە مۇنداق نەقىل كەلتۈرىلىدۇ: «إني وجهت وجهي للذى فطر السموات والأرض حنيفا وما أنا من المشركين» (ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى دەسلەپتە يوقتىن بار قىلىپ ياراتقان زاتقا تەۋرەنمەس ئىخلاس بىلەن يۈزۈمنى تەۋەججۇھ قىلدىم (يۈزلەندۈردۈم). مانا بۇ ھەقىقى ئىخلاسنىڭ، خاس بولغان ئۇنسى ئۇلپەتنىڭ مەنىسىدۇر. بۇنىڭدىن كېيىن سالىك «ھەقىقەتى مۇساۋىيە» ماقامىغا ئۆتىدۇ. بۇ ماقام «مۇھىببىيە سەرفە» (نۇقۇل، ساپ سۆيگۈچىلىك) ماقامىدىن ئىبارەتتۇر.

ھەقىقەتى مۇساۋىيە دائىرىسى

بۇ ماقامدا سالىك: «ئۆز نەفسىنى سۆيگۈچى ۋە ھەقىقەتى مۇساۋىيەنىڭ مەنبەسى بولغان زاتتىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىمگە پەيزى پۈتۈھات چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە

قىلىدۇ. بۇ چاغدا ئاجايىب كەيپىياتلار زاتىنىڭ ئۆز نەفسىگە بولغان سۆيگۈسى كامالى قۇۋۋەت بىلەن زاھىر بولىدۇ. زاتىيە مۇھەببىتىنىڭ مەۋجۇدى بىلەن «ئىستىغنا» نىڭ شانۇ شەۋكىتى ئاشكارا بولىدۇ، كۆرۈنىدۇ. تۆۋەندىكى دۇرۇدنى كۆپ تەكرار قىلىش بۇ ماقامنىڭ تەرەققىياتىغا سەۋەب بولىدۇ: «اللهم صل على سيدنا محمد وآله وعلى جميع الأنبيآء والمرسلين خصوصا علي كليمك موسى». بۇ ماقامنىڭ يۇقىرىسىدا «ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە» دىن ئىبارەت ھەقىقەتلەر ھەقىقىتى مەرتىبىسى تۇرىدۇ.

«ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە» دائىرىسى

سالىك بۇ ماقامدا: «ئۆز نەفسى ئۈچۈن سۆيگۈچى ۋە سۆيۈلگۈچى بولغان ۋە ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە بولغان زاتتىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىمگە پەيزى پۈتۈھات چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك ئىسمىدا ئىككى «م» ھەرپى بار. بۇ ئىككى «م» ھەرپى «مۇھىببىيە» (سۆيگۈچىلىك) ۋە «مەھبۇبىيە» (سۆيۈلگۈچىلىك) تىن ئىبارەت ئىككى مۇھەببەت ئۇقۇمىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ماقامدا پەنا ۋە بەقالىق خاس شەكىلدە زاھىر بولىدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ خوجىسى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن خاس بىرلىشىش (بىر گەۋدىلىش) مۇيەسسەر بولىدۇ. بۇ ماقامدا كاتتا ئەۋلىيالار سۆزلەپ يۈرىدىغان «توسھ» (تەۋەسسۇت ــ ئوتتۇرىدا تۇرۇش) نىڭ مەنىسى زاھىر بولىدۇ، ئىنىق بولىدۇ. بۇ چاغدا ئەگەشكۈچى ئەگىشىلگۈچىگە ئوخشاپ كېتىدۇ. خۇددى «ئەگىشىش» دېگەن ئاتالغۇ ئارىدىن كۆتۈرۈلۈپ كەتكەندەك بولۇپ قالىدۇ. سالىك بۇ چاغدا ئەگەشكۈچى ئەگىشىلگۈچىگە ئوخشاش ھەربىرى بىر دەرەخنىڭ يىلتىزىنى (مەنبەنى) تۇتۇۋالغان، بىر بۇلاقتىن سۇ ئىچىۋاتقان، بىر بويۇنغا ئىسىلىپ بەخت تۈيغۇسىغا چۈمىلىۋاتقاندەك تۇيغۇغا كېلىپ قالىدۇ. بۇ خىل ھۇزۇرلۇق تۇيغۇنىڭ كېلىپ تۇرىشى بىلەن سالىكغا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بولغان خاس مۇھەببەت ئىشتىياقى ھاسىل بولىدۇ. ئىمام رەببانىنىڭ: «مەن ئاللاھنى سۆيىمەن چۈنكى ئۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەۋرەدىگارىدۇر» دېگەن سۆزنىڭ مەناسى زاھىر بولىدۇ.

بۇ ماقامنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى شۇكى سالىك دۇنيالىق، ئاخىرەتلىك ئىشلىرىدا، سۆزىدە، ھەرىكىتىدە ۋە بارلىق ئەھۋاللىرىدا پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامغا تولۇق مۇتابىئەت قىلىش قىزغىنلىقى پەيدا بولىدۇ ۋە ئۇنىڭ كۈچلۈك تەلۋىگە ئايلىنىدۇ.

شۇ مەخپى قالمىسۇنكى، ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە زۇھۇرىنىڭ ئەۋۋەل بولۇشى ۋە ھەقىقەتلەر ھەقىقىتى بولۇشى شۇ سەۋەبدىنكى ئۇ ئەنبىيالار ۋە مالائىكىلەرنىڭ ھەقىقىتى ۋە سايىسىدۇر. بۇ ماقامدىن كېيىن «ھەقىقەتى ئەھمەدىيە» مەرتىبىسىگە چىقىدۇ.

ھەقىقەتى ئەھمەدىيە دائىرىسى

سالىك بۇ ماقامدا: «ئۆز نەفسى ئۈچۈن سۆيۈلگۈچى ۋە ھەقىقەتى ئەھمەدىيەنىڭ مەنبەسى بولغان زاتتىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىم ئۈستىگە پەيزى پۈتۈھات چۈشۈۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىنىدۇ. بۇ ئالى ماقامدا نىسبەتنىڭ يۇقىرىلىقى كامالى دەرىجىدە چاقنىغان نۇرلارنىڭ كۆپلەپ يېتىپ كېلىشى زاھىر بولىدۇ. سالىكدا ئەل كۆزىدىن يوشۇرۇنۇشقا ئالاقدار سىرلارنىڭ

خۇسۇسىيەتلىرى زاھىر بولىدۇ. بايانىنىڭ چېكىدىن ھالقىغان ئاجايىپ كەيپىيات، غارائىب ھالەتلەر كېلىپ تۇرىدۇ. كامالى ئىلتىپاتتىن ئىبارەت بولغان «مەھبۇبىيەتى زاتىيە» (زاتىلىقنىڭ سۆيۈلگۈچىلىكى) ۋە زاتقا خاس سۆيۈلگۈچىنىڭ مۇھەببىتى سۈپەتتىن ئايرىلغان ھالەتتە كەشپ بولىدۇ. بۇ خىل ئۆزگىرىش «مەھبۇبىيە سىپاتىيە» (سىپاتلىقنىڭ سۆيۈلگۈچىلىك) ماقامىدا زاھىر بولغان ئىشلارنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. چۈنكى بۇماقامدا «مەھبۇبىيەتى زاتىيە» - «مەھبۇبىيەتى زاتىيە»لىق شەكلىدە تەجەللى قىلىدۇكى «مەھبۇبىيە سىپاتىيە» ئۇنىڭ يېنىدا چاڭ توزانغا (قۇرۇق نەرسىگە) ئايلىنىپ قالىدۇ. بۇ سۆيگۈچىنىڭ ئىشقىنىڭ كۈچلۈكلىكىنى زۆرۈرىيەت دەرىجىسىگە يەتكۈزىدۇ. بۇ ئىش ھەقىقەتەن زۇقلىنىش ئىقتىدارىغا تەئەللۇقدۇر. زۇقلىنىش ئىقتىدارى يوق ئادەمگە بۇ ھەقىقەتتىن نەسىبە يوق. بۇ دۇرۇدنى تەكرار ئوقۇماق بۇ ماقامنىڭ تەرەققىياتىغا سەۋەب بولىدۇ: «اللهم صل على سيدنا محمد وعلى آل سيدنا محمد وعلى أصحاب سيدنا محمد أفضل صلواتك عدد معلوماتك وبارك وسلم».

ئىمام رەببانى ئېيتىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرئان كەرىمدە ئىككى ئىسىم بىلەن ئاتالغان. بىرى، پەتھى سۈرىسىدە « محمد رسول الله»، يەنە بىرى، سەف سۈرىسىدە «احمد» دېگەن ئىسىم بىلەن ئاتالغان. ھەر ئىسىمنىڭ ئالاھىدە بىر ۋىلايىتى بولىدۇ. «ۋىلايىتى مۇھەممەدىيە» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ «مەھبۇبىيە» ماقامىنى مەنبە قىلغان. لېكىن ئۇنىڭ دائىرىسىدە «مەھبۇبىيەت سىرفە» (ئۇقۇل، ساپ سۆيۈلگۈچىلىك) بولماستىن بەلكى «مۇھىببىيەت» تىن ئاز مىقداردا ئارىلاشقان بولىدۇ. بۇ ئارىلىشىپ قېلىش يىلتىزىغا يەتكۈدەك دەرىجىدە بولمىسىمۇ، لېكىن ئۇ «مەھبۇبىيەت سىرفە» گە كاشىلا بولىدۇ. ئەمما «ۋىلايەتى ئەھمەدىيە» سۆيگۈچىلىكنىڭ ئۇقسانىدىن خالى ھالدىكى «مەھبۇبىيەت سىرفە» (ئۇقۇل، ساپ سۆيۈلگۈچىلىك) تىن كېلىپ چىققان بولىدۇ. بۇ ۋىلايەت يۇقارقى ۋىلايەتلەرگە سېلىشتۇرغاندا مەتلۇبغا يېقىنلىقتا بىر كۈنلۈك يولچىلىك يېقىن. سۆيگۈچىنىڭ نەزىرىنى مەتلۇبقا ئىنتايىن بەك جەلپ قىلىدۇ. بۇ سەۋەبتىن سۆيۈلگۈچىنىڭ ئۆز سۆيۈلگۈچىلىكىدە تامامىغا يەتكەنلىكى ئۇنىڭ مۇكەممەل ئىستىغناسىدۇر ۋە كۆپ ئىلتىپات قىلمىغانلىقىدۇر. (سۆيۈلگۈچى سۆيگۈچىدىن ئۆزىنى ئىستىغنا قىلغانلىقى ــ بىھاجەت تۇتقانلىقى، ۋە سۆيگۈچىگە كۆپ ئىلتىپات قىلمىغانلىقى تۈپەيلىدىن سۆيگۈچىنىڭ سۆيگۈسىنى ئەڭ يۇقىرى چەككە يەتكۈزگەن ــ ت) سۆيگۈچىنىڭ نەزىرىدە ئەڭ گۈزەل، ئەڭ چىرايلىق كۆرۈنگەن. سۆيۈلگۈچىنىڭ بۇ خىل مۇھەببىتى سۆيگۈچىنىڭ ئۆز زاتى بىلەن بولغان چوڭقۇر ئالاقىسىنى كۆپەيتىدۇ. بۇ ئارقىلىق سۆيگۈچىنى ئۆز زاتىنىڭ جامالىغا جەزبە قىلىدۇ، بىھۇش قىلغۇدەك دەرىجىدە ئۆز جامالىغا كۈچلۈك تارتىدۇ. مەپتۇنلۇق سەۋەبىدىن ھۇشىدىن كېتىشى زىيادە بولىدۇ.

ــ تەئەججۇب بىلەن سۇبھانەللاھ دەيمەن! «احمد» ئىسمى ئاجايىب ئالى جاناب ئىسىمدۇركى ئاللاھنىڭ «احد» ئىسمىدىن تەركىب تاپقان. «م» ھەرپىنىڭ يۇملاق بېشى ئىلاھى سىرلارنىڭ بىشارەتلىرىدىندۇر. بۇ ئالەمدە ئۇنىڭغا تەبىر بېرىش ئۇچۇن، «م» ھەرپىنىڭ يۇملاق بېشىدىن جاۋاب تېپىش مۇمكىن. «احد» دېگەن تەڭدىشى يوق يەككە يېگانە ئاللاھ دېگەنلىكدۇر. «م» ھەرپىنىڭ يۇملاق بېشى قۇلنى خوجايىنىدىن پەرقلەندۇرۇپ تۇرىدىغان

ئىبادەت قىلغۇچىلىقنىڭ بويۇنچىقى (چەمبىرىكىدۇر). دېمەك، «م» ھەرپىنىڭ يۇملاق بېشى بەندىلىكنىڭ سىموۋولىدۇر. «احد» ئىبارىسىدىن تەئزىم ئىپادىسى چىقىپ تۇرىدۇ. بۇ ئىككىسىنى قوشقاندا، ئاللاھ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئارىسىدىكى خوجايىنلىق بىلەن بەندىلىكتىن ئىبارەت مۇناسىۋەت زاھىر بولىدۇ.

ماشايىخلار ئىسپاتلاپ كۆرسەتكەن يەنا ۋە بەقانىڭ مەنىسى نېمە؟ ئۇلار نېمىشقا ۋىلايەتنى بۇ ئىككىسىگە باغلاپ چۈشەندۈرىدۇ؟ «تەئيىن مۇھەممەدى» نى بايان قىلىشتا يەنا ۋە بەقانىڭ قانداق مەنىسى بار؟ دەپ سورىشىڭىز مۇمكىن.

بۇنىڭ جاۋابى شۇكى: يەنا بىلەن بەقا تەرىقەتتىكى ئىككى جەڭ مەيدانىدۇر. يەنانىڭ يوقىلىش، زاۋاللىق دېگەن مەنىسى پەقەت نەزەر جەھەتتىكى يوقىلىشنى كۆرسىتىدۇ. بەقانىڭ مەھكەم تۇرۇش، مەڭگۈ تۇرۇش دېگەن مەنىسىمۇ يۇقارقىغا ئوخشاش نەزەر جەھەتتىكى ئىش بولۇپ، ئوخشىمايدىغان يېرى، بۇ يەردە ئىنسانلىق سۈپەت يوشۇرۇنىدۇ. يوقالمايدۇ.

بۇ ماقامدىكى يەنالىق بولسا ئۇنىڭغا ئوخشىمايدۇ. ئىنسانلىق سۈپىتىنىڭ ۋۇجۇدى يوقۇلىشى بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. تەنىنىڭ روھ بىلەن بىرلىكتە باقى ئالەمگە ئۆتكەنلىكى ئارقىلىق سابىت بولىدۇ. (بەندىدە بۇ خىل ھالەتنىڭ مەۋجۇدلىقى مۇمكىن بولمايدىغان ئىش بولسىمۇ). بۇنىڭلىق بىلەن بەندىلىكتىن چىقىپ كەتمەيدۇ. لېكىن زاتى بىلەن «مەئىيەت» بىرىكىپ كېتىش، سىڭىپ كېتىش جەھەتتە ئۆزىدىن ھەققە يېقىن بولىدۇ. ئۆز زاتىدىن يىراقلىشىدۇ. بۇ چاغدا ئۇنىڭدىن ئىنسانىيەتكە تەۋە بولغان ھۆكۈملەر كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ.

ئىمام رەببانى قاتارلىق تەرىقەت مەشايىخلىرىنىڭ كىتابلىرىدا مۇنداق خاتىرلەنگەن:

ھەقىقەتى كەئبە نەزەرىيە جەھەتتە ھەقىقەتى ئەھمەدىيەگە ئوخشايدۇ. بۇ سۆز زاھىرەن ئەيتماققا چۈشەنچىدىن يىراق. ئۇنىڭ كىشى كاللىسىدىن ئۆتمەيدىغان يېرى شۇنىڭدىكى، ھەقىقەتى كەئبە ئىلاھى ھەقىقەتلەر قاتارىدىن سانىلىدۇ. ھەقىقەتى ئەھمەدىيە بولسا ئەنبىيالار قاتارىدىن سانىلىدۇ. بۇ ئىككىسىنىڭ ئۆزىگە مۇناسىپ ئىلىم مەرتىپەتلىرى، ئالاھىدە خۇسۇسىيەتلىرى بولىدۇ. بۇ ئىككىسىنى قانداقمۇ بىر ئورۇنغا قويغىلى بولسۇن؟

بۇ ھەقتە ئىمام رەببانى مۇنداق يازىدۇ: ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە بولسا پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ «تەقدىس» ۋە «تەنزىھ» ماقامىنىڭ يۇقىرى پەللىسىدىن چۈشكەنلىكىدۇر. ھەقىقەتى كەئبە بولسا، كەئبىنىڭ يۇقىرىغا ئۆرلەشتىكى ماقامىنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكىدۇر. ئۇ بولسا ھەقىقەتى مۇھەممەدىيەگە «تەنزىھىيە» مەرتىبىسىدە ئۆرلەشنىڭ بىرىنچى قەدىمىدۇر. تېخى بىرەر كىشى «مۇھەممەد» ۋە «ئەھمەد» دېگەن ئىككى ئىسىم بىلەن ئاتالغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرى ماقاملىرىغا كۆتۈرۈلۈپ باققان ئەمەس. بۇ ئىككى ئىسىمنىڭ ھەر بىرىنىڭ ئالاھىدە ۋىلايىتى بولىدۇ.

ۋۇجۇد ئاناسىرى ۋە « زۇلمانى ئالەم» نى يورۇتۇپ توغرا يولغا باشلاش ئېتىبارى بىلەن «مۇھەممەد» ئىسمى ۋە بۇ ئىسمىنىڭ ۋىلايىتى ئىلاھى ئىسمىدىن كېلىپ چىققان بولۇپ، تۆۋەن دەرىجىلىك ئالەمنى تەربىيەت قىلىش نىسبىتىگە ئىگە. مانا بۇ ھەقىقەتى مۇھەممەدىيەدۇر.

روھانىيەت ۋۇجۇدى ئېتىبارى بىلەن ئالەمى مەلەكۇت ۋە ئالەمى ئەرۋاھلاردا قاتتىق چۈچۈش پەيدا قىلغان «ئەھمەد» ئىسمىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاناسىر مەۋجۇدلىقىدىن ئىلگىرى

بۇ خىل روھانىيەت ۋۇجۇدى بىلەن مەۋجۇد ئىدى. بۇ ئىسمىنىڭ ۋىلايىتى ھەقىقەتى مۇھەممەدىيەنىڭ باشلانغۇچ نۇقتىسىنى جەمئىلىگۈچى شانۇ شەۋكەتتىن كېلىپ چىققان، ئۇنىڭ ئەسلى يىلتىزى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. بۇ ئىسمىنىڭ ئالەمى نۇرانىنى تەربىيەت قىلىش نىسبىتى بار. بۇ ئىسىم ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە دەپ ئاتىلىدۇ. ھەم ھەقىقەتى كەئبە دەپ تەبىر بېرىلىدۇ. ئەناسىر تەربىيىتىگە تەئەللۇق بولغان نۇبۇۋۋەت ھەرگىزمۇ بىرلا ھەقىقەتكە (ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە ۋە ھەقىقەتى ئەھمەدىيەنىڭ بىرىگە) خاس ئەمەس، بەلكى ئىككى ھەقىقەتنىڭ ئېتىبارى بىلەن، ھەقىقەتى مۇھەممەدىيەنىڭ باشلانغۇچ نۇقتىسىنى جەمئىلىگۈچى شانۇ شەۋكەت، يەنە بىرى مۇشۇ شانۇ شەۋكەتنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەربىيەت قىلىنغان. بۇ سەۋەبتىن بۇ دەئۋەت (پەيغەمبەرلىك) نىڭ دەرىجىسى ئالدىنقى دەئۋەتلەرنىڭ مەرتىبىسىدىن ئارتۇق ھېساپلىنىدۇ. چۈنكى بۇ دەئۋەت ئالەمىل ئەمرى ۋە ئالەمى روھانىگە خاستۇر. بۇ دەئۋەت ئالەمىل ئەمرى ۋە ئالەمىل خەلقنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى ھەقىقتى شەرەپلىك ئىككى ئىسمى ئېتىبارى بىلەن ئۇنىڭغا تەبئى جايىدا دەل كەلگەن بولىدۇ.

ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرى مەرتىبىلەرگە ئۆرلىشى ئىككى ھەقىقەتنىڭ يۇقىرىسىدا بولىدۇ. ئۇنى بايان قىلىش ئەسلا مۇمكىن ئەمەس. ئۇ ئېرىشىدىغان نەتىجىلەرنىڭ يۇقىرى چېكىنى غەيبلەرنى بەك بىلگۈچى ئاللاھدىن باشقا كىشى بىلمەيدۇ. پەزىلەت ۋە تاللىنىش خاقانلىقى ئۇنىڭغا بېرىلگەن. بۇ تەھقىقلەشتىن شۇ ئايان بولدىكى، ھەقىقەتى كەئبە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدا توپلانغان ھەقىقەتلەردىن بىر جۇزئىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقتى جىسمانى، روھانى، ئالەمىل ئەمرى، ئالەمىل خەلق كامالەتلىرىنى ئۆزىدە جەمئى قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىكى بەزى كامالەتلەرنىڭ يەنە بەزى كامالەتلەردىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى زاھىر بولدى. بۇ مەرتىبىنىڭ يۇقىرىسىدا «ھۇببى سەرف» مەرتىبىسى بولىدۇ.

ھۇببى سەرف (ساپ مۇھەببەت) دائىرىسى

بۇ ماقامدا سالىك: «ھۇببى سەرفنىڭ مەنبەسى بولغان زاتتىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىمگە پەيزى پۈتۈھات چۈشۋاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىنىدۇ.

زاتى مۇتلەقنىڭ ھەزرىتىگە ۋە «لاتەئيىن» (بىلىنمىگەن) ماقامغا يېقىن بولغانلىقتىن بۇ ماقامدىكى خۇسۇسىيەتلەر نىسبىتىنىڭ تەگدىشى يوق. چۈنكى زاتى مۇتلەقنىڭ ھەزرىتى مەرتىبىسىدىن كېيىن زاھىر بولىدىغان «تەئيىن ئەۋۋەل» مۇھەببەتدۇر. مۇھەببەت بولسا، مۇمكىنات ۋە مەخلۇقاتلاتلارنىڭ يارىلىش سەۋەبى زاھىر بولۇشقا سەۋەبچى بولىدۇ.

ئىمام رەببانى ئېيتىدۇ: يوشۇرۇن ئىلاھى خەزىنىلەردىن ئەڭ دەسلەپ زاھىر بولغىنى مۇھەببەت بولدى. خالايىقلارنىڭ يارىلىشىغا مۇھەببەت سەۋەبچى بولۇپ قالغان. ئەگەر شۇ مۇھەببەت بولمىغان بولسا، بۇ ئالەممۇ پەقەت يوق بولغان بولاتتى.

مانا بۇماقام پەيغەمبەرلەرنىڭ خوجىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مەخسۇس ماقامدۇر. بۇ ماقامدا پەيغەمبەرلەر ھەقىقتى ئىچىدىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن باشقا بىرىنىڭ شىرىكچىلىكى يوق. بۇ ئالى مەرتىبە ھەقىقەتتە، ھەقىقەتى ئەھمەدىيە مەرتىبىسىدۇر. بۇنىڭدىن

ئىلگىرىكى ماقاملار بۇ ماقامنىڭ سايىسى ئىچىدەدۇر. بۇ ماقامدىن كېيىن «لاتەئيىن»، مۇتلەقلىق ۋە ساپ نۇقۇل زات دەرگاھى مەرتىبىسى كېلىدۇ. بۇ يەرگە قەدەم قويۇشقا ئورۇن قالمايدۇ. بەلكى سەيرى نەزەرى چۈشەلەيدۇ. ئاللاھنىڭ زاتى مەرتىبىسىنىڭ چېكى يوقدۇر. قورامىغا يەتمىگەن نەزەر بۇ ماقامدا تېڭىرقاپ، گاڭگىراپ قالىدۇ. بۇ ماقاممۇ ھەم ئىلگىرى ئۆتكەنلەر ۋە كېيىن ئۆتكەنلەرنىڭ خوجىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسساللامغا خاسدۇر.

لاتەئيىن دائىرىسى(بەلگۈلەنمىگەن دائىرە)

بۇ ماقامدا سالىك: «بەلگىلەشتىن ئادا ـ جۇدا ۋە پاك بولغان زاتتىن ۋەھدانىيەت ھەيئىتىمگە پەيزى پۈتۈھات چۈشۈاتىدۇ» دېگەن خىيال بىلەن مۇراقىبە قىلىدۇ.

بۇ، بىز بەشىنچى سىر بابىدا قىسقا ئىخچام ئۇسۇلدا توختالغان ماقامدۇر. ئاللاھ ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا مەخسۇس ئىمام رەببانىغا بۇ ماقامنىڭ سىرلىرىنى كەشىپ قىلغان ئىكەن. بۇ ماقام بىلەن تەرىقەت يېڭى بىر باسقۇچقا كۆتۈرۈلگەن. { ذَلِكَ فَضْلُ اللّهِ يُؤْتِيهِ مَن يَشَاء وَاللّهُ وَاسِعٌ عَلِيمٌ } (بۇ ئاللاھنىڭ پەزلىدۇر، ئۇنى ئۆزى خالىغان كىشىگە بېرىدۇ. ئاللاھ كاتتا پەزىلىنىڭ ئىگىسىدۇر). (سۇرە مائىدە - **54**)

شەيخ بولغان كىشى سالىكلار ھال ئىلمىنى ۋە خۇسۇسىيەتلىرىنى تەھقىقلەش ئىلمى، ھەرخىل تەسىراتلارنىڭ زاھىر بولۇشى، سالىكلارنىڭ باتىنىدە يۈز بېرىدىغان ھەرخىل ئالامەتلەر قاتارلىق بىلىملەرنى پۇختا ئىگەللىمەي تۇرۇپ، چوقۇم بۇ مەرتىبىلەر نىسبىتىگە ئېرىشىدىغانلىقى توغرىلىق زىيادە ئۇمىتلەندۇرىۋەتمەسلىكى لازىم. چۈنكى بۇنداق قىلىش تەرىقەت ماشايىخلىرىنىڭ قائىدىسىگە خىلاپ. بەلكى بۇنداق قىلمىش تەرىقەتكە ئاھانەت، شەنىگە داغ كەلتۈرىدۇ.

شەرىئەت ھۆكۈملىرىنى كەسكىن ئىجرا قىلىش، سۈننەتنى تولۇق ئەھيا قىلىش، بىدئەتتىن ساقلىنىش، نەقشبەندىيە ماقاملىرىنىڭ نىسبىتىنى ھاسىل قىلىش، يەنى پەنا، بەقا مەرتىبىلىرىنى ھاسىل قىلىش، قەلبنى سۈزۈلدۈرۈش، نەفسنى پاكلاش قاتارلىقلارمۇ غەنىمەت ھېساپلىنىدىغان قىممەتلىك ئىشلاردۇر. شاگىردلار ئەڭ دەسلەپ ئەسلى يىلتىز بولغان نەقشبەندىيە نىسبىتىنى ھاسىل قىلىشى، ئۇنىڭدىن كېيىن شاخچە ھېساپلىنىدىغان مەخسۇس مۇجەددىدىيە نىسبىتىنى ھاسىل قىلىشى لازىم. ئۇل مۇستەھكەم، مەزمۇت بولغاندا شېخىمۇ مەزمۇت پۈت دەسسەپ تۇرالايدۇ.

**ئالتىنچى سىر ـ نەقشبەندىيە تەرىقتى ئىستىلاھ ئاتالغۇلىرى**

شۇنى بىلىش لازىمكى، بۇ تەرىقەت ھەزرىتى خواجە بەھائۇددىن نەقشبەندىگە مەنسۇبدۇر. بۇ كىشىنىڭ ئەسلى ئىسمى مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد بۇخارىدۇر. تارىختا «شاھ نەقشبەندى» دېگەن نام بىلەن شۆھرەتلەنگەن. بەھائۇددىن بولسا ئۇنىڭ تەخەللۇسىدۇر. بۇ كىشى تەرىقەتنىڭ، ھەقىقەتنىڭ، شەرىئەتنىڭ ئىمامى ئىدى. ئاخىرقى نۇقتا باشلانغۇچ نۇقتىغا ئۆرلەشنىڭ يىلتىزى ئىدى. ۋىلايەت دائىرىسى ۋە مەئرىپەتنىڭ مەركىزى ئىدى. مۇھەققىقلەرنىڭ قۇتۇبى، پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋارىسى ئىدى. ئاللاھ ئۇ كىشىگە ياخشى مۇكاپاتلارنى بەرسۇن. ئۇنىڭ بەرىكەتلىك نەپەسلىرى ۋە كامالەتلىك خىسلەتلىرىدىن بىزگە ئايىماي قۇيۇپ تۇرسۇن. ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن. ئۇ كىشى كاتتا سەيد كىشلەردىن ئىدى. نەسەب جەھەتتە

شەھەرلەرنىڭ خوجىسى ئىمام ھۆسەيىنگە تۇتىشىدۇ.

بۇ كىشى ھىجرىيە 708 - يىلى مۇھەررەم ئېيىدا تۇغۇلۇپ ھىجرىيە 791 - يىلى رەبىئەل ئەۋۋەلدە، دۈشەنبىگە تاڭ ئاتار كېچىسى ۋاپات بولغان.

گۇللەنگەن تەرىقەت بولسا نەقشىبەندىيىنىڭ تۆۋەندىكى ئاساسلىرى ئۈستىگە قۇرۇلغان. ئۇ ئاساسلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

ۋۇقۇپى قەلبى؛ بۇ، پەيزى پۈتۈھات مەنبەسىگە داۋاملىق تەۋەججۇھ قىلىپ تۇرۇش؛ كۆڭۈلنى بۇزۇق خىياللاردىن ساقلاش؛ يېتەكچىلىك ئىقتىدارىغا ئىگە شەيخ - ئۇستازلارنىڭ سۆھبىتىنى قولدىن بەرمەسلىك؛ داۋاملىق زىكرى ئەيتىش دېگەنلىكتۇر.

بىز زىكرىنىڭ تۈرلىرى توغرىلىق بىرىنچى سىردا توختالغان ئىدۇق. لېكىن نەقشىبەندىيە تەرىقىتىنىڭ ئاساسى بولغان بەزى ئاتالغۇلار توغرىسىدا ئېنىق بايان قىلىشنى توغرا تاپتۇق.

تەرىقەتكە داخىل بولغان سالىكلارنىڭ بۇنىڭغا قاتتىق ئەمەل قىلىشى زۆرۈر. بۇ سەككىز سۆز بولۇپ، يېتەكچىلىك ئىقتىدارىغا ئىگە شەيخ ھەزرىتى خواجە ئابدۇخالىق غىجدۇۋانى (ئاللاھ ئۇنىڭ سىررىنى مۇقەددەس قىلسۇن) دىن نەقلە قىلىنغان.

ئۇلار: ھۇش دەر دەم؛ نەزەر بەر قەدەم؛ سفر دەر ۋەتەن؛ خىلۋەت دەر ئەنجىمەن؛ ياد كەرد؛ بازىكەشت؛ نىگاھداشت؛ ياد داشت قاتارلىقلار.

يەنە ئۈچ سۆز بولۇپ، ھەزرىتى بەھائۇددىن نەقشىبەندىيدىن نەقلە قىلىنغان: ۋۇقۇفى زەمانى؛ ۋۇقۇفى قەلبى؛ ۋۇقۇفى ئەدەدىدۇر.

ھۇش دەر دەم، سالىك ئۆزىنىڭ داۋاملىق زىكرى ئەيىتتىمۇ ياكى غاپىل قالدىمۇ دېگەننى مۇلاھىزە قىلىپ تۇرۇشنى كۆرسىتىدۇ. ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى ئۈزۈلۈكسىز داۋاملاشىدىغان ماقامغا يەتكۈچە ئۇدا، داۋاملىق ئۆزۈپ قويماي ئۆزىنى تەكشۈرۈپ تۇرۇشنى كۆرسىتىدۇ. يېڭىدىن داخىل بولغان سالىكقا بۇنىڭ پايدىسى كۆپ. سالىك ھەر ۋاقىت ئۆز نەفسىگە تەۋەججۇھ قىلىپ، ئاللاھنى زىكرى قىلىشتىن غەپلەتتە قالماسلىقى ۋە شۇ ئىش ئۈستىدە ئويلىنىپ تۇرۇشى لازىم. غەپلەتتە قالغانلىقى بىلىنسە، دەرھال ئىستىغپار ئوقۇشى، ئۇنداق ناچار ئادەتنى تەرك ئېتىشكە يۈكسەك ئىرادە بىلەن تىرىششى كېرەك. بۇ خىل ھالەتنى ئاللاھ بىلەن بىرگە بولۇشتىن ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى داۋاملاشقۇچە قىلىپ تۇرۇش لازىم. بۇ ھەزرىتى بەھائۇددىن نەقشىبەندى «ھۇش دەر دەم» سۆزىدىن تاللاپ ئوتتۇرىغا قويغان «ۋۇقۇفى زەمانى» سۆزىنىڭ مەنىسىدۇر. چۈنكى ئوتتۇرا دەرىجىدىكى سالىك تەۋەججۇھنى (دىققىتىنى) ئىلىم ئۆگۈنىشكە بۆلۈپ تۇرىدۇ. ھالبۇكى سالىك ئىستىغراقتا، ئاللاھقا يۇقىرى چەكتە تەۋەججۇھ قىلىشقا لايىق ئەمەس. بۇ خىل تەۋەججۇھ ئىلمى سالىكنىڭ ئاللاھنى زىكرى قىلىشىغا توسالغۇ بولالمايدۇ. ئىلىم ئۆگۈنىش دېگەننىڭ بۇ يەردىكى مەنىسى پەھمى قىلىش دېگەنلىك بولىدۇ. سالىك ھەر سائەتتە ئۆز نەفسىنىڭ ئاللاھنى زىكرى قىلىشتىن غاپىل ئەمەسلىكىنى ئۇقۇپ تۇرىدۇ. بۇ خىيال بىلەن بۇ خىل ئىلىمگە بولغان تەۋەججۇھ سالىكنىڭ ئاللاھنى زىكرى قىلىشىغا توسالغۇ بولالمايدۇ.

نەزەر بەر قەدەم: سالىك ھەر بىر قەدىمىدىن نەزىرىنى بوش قويۇۋەتمەسلىك. ماڭغاندا پۇتىنىڭ ئۇچىغا قاراپ مېڭىش، ئولتۇرغاندا ئىككى يانغا قارىماسلىق. بۇ ئادەتنى تاشلاپ قويۇش

چوڭ بۇزۇلۇشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. مەقسەتنىڭ ھاسىل بولىشىغا توسالغۇ بولىدۇ. كىشىلەرنىڭ سۆزلىرىنى، ھىكايە قىسسىلەرنى ئاڭلاشتىن ساقلىنىش. بۇ مەنا يېڭىدىن داخىل بولغان سالىكنىڭ ھالىتىگە مۇناسىپ كېلىدۇ. مەلۇم چەككە يەتكەن سالىكلارغا ئۆزىنىڭ باتىنى ئەھۋالى توغرىلىق ئويلىنىپ تۇرۇش، ھەر بىر قەدەمدە قايسى پەيغەمبەرنىڭ ھەرىكىتىگە مۇتابىئەت قىلىۋاتقانلىقىنى ئويلاپ تۇرۇش، ھازىرقى ھالىتى ۋە كەلگۈسى ئەھۋاللارنىڭ ئۆزى مۇتابىئەت قىلىۋاتقان پەيغەمبەرلەرنىڭ ھالىتىگە مۇناسىب كەلگەن كەلمىگەنلىكىگە دىققەت قىلىپ تۇرۇش لازىم. بۇ توغرىلىق بىرىنچى سىردا كەڭ توختالغان.

سەفەر دەر ۋەتەن: سالىك ئۆز جايىدا تۇرۇپ، ئىنسانىيەتنىڭ پاسكىنا تەبىئىتىدىن پېرىشتىلەر ئالەمىنىڭ گۈزەل سۈپىتىگە كۆچۈشنى ـ سەپەر قىلىشنى كۆرسىتىدۇ. سالىك ئۆز نەفسى توغرىلىق ئاللاھنىڭ غەيرىنىڭ مۇھەببىتى ئۈزۈن تۇرمايدىغانلىقى توغرىسىدا ئويلىنىشى، ئۆزىدە ئاللاھدىن باشقىنىڭ مۇھببىتى بارلىقى بىلىنسە دەرھال تۆۋبە قىلىشى، شۇنى پەھمى قىلىشى لازىمكى، «لا» كەلىمىسى بىلەن ئۇنى نەپى قىلىش (يوقۇتۇش) «الا الله» ئارقىلىق ئاللاھنىڭ مۇھەببىتىنى ئىسباتلاش. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە ئۆز قەلبىدە باشقىلارغا نىسبەتەن ئاداۋەت ساقلاش، ئۆچمەنلىك قىلىش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ناچار، پاسكىنا خاھىشلار قاتارلىقلارنىڭ بار ـ يوقلۇقى توغرىلىق ئويلىنىشى لازىم. شۇنداق ئىشلارنىڭ بارلىقى بايقالسا كەلىمە تەيىبەنى تەكرارلاش ئارقىلىق ئۇنى يوقۇتۇش لازىم.

خىلۋەت دەر ئەنجىمەن: بۇ، سالىكنىڭ قەلبى بارلىق ۋاقىتلىرىدا، يېگەندە، ئىچكەندە، قۇرئان تىلاۋەت قىلغاندا، سۆزلىگەندە، يول ماڭغاندا، ئولتۇرغاندا، تۇرغاندا داۋاملىق ئاللاھ بىلەن مەشغۇل بولۇشنى كۆرسىتىدۇ. ئەھلى تەسەۋۋۇپلاردا بۇ توغرىلىق مۇنداق بايان بار: سوپى سالىك زاھىرى جەھەتتە خەلقلەر بىلەن بىرگە بولۇشى، باتىنى جەھەتتە ئۇلاردىن يىراق تۇرۇشى لازىم.

بۇ تەرىقەتتە ئاز ـ تولا نەسىبىگە ئېرىشكەن كىشىلەر مەخسۇس رىيازەت چەككۈچى پەقىرلەر لىباسى (كۇلاھ، جەندە) لىرىنى مەخسۇس تاللاپ كەيمەسلىكى كېرەك. بۇنداق قىلىش كىشىدە رىياگەرلىك، نام ئاتاق تۇيغۇسى پەيدا قىلىپ قويىدۇ. بەلكى سىرتقى بەدىنىگە ئالىملار ۋە سالىھ كىشىلەر كېيىدىغان كېيىملەرنى كېيىش، داۋاملىق ئۆزلۈكسىز ھالدا ئاللاھقا يۈزلىنىش، مىنۇت سىكونت ئاللاھنىڭ زىكرىدىن ئايرىلىپ قالماسلىق ئەڭ ياخشىدۇر.

ياد كەرد: بۇ مەيلى ئىسمى زات زىكرى بولسۇن ياكى تەھلىل زىكرى (نەپى ئىسبات زىكرى) بولسۇن داۋاملىق زىكرى ئەيتىشنى كۆرسىتىدۇ. بۇ توغرىلىق ئۈچۈنچى سىردا تەپسىلى توختالغان ئىدۇق. ھاسىل شۇكى، زىكرى ئەيتىش كىشىنى پانا ۋە بەقا دەرىجىسىگە يەتكۈزىدۇ. ئاللاھقا ئۇلاشتۇرىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «يآيها الذين آمنوا اذكروا الله ذكرا كثيرا لعلكم تفلحون» ئى ئىمان ئەيتقان كىشىلەر، ئاللاھنى كۆپ زىكرى ئەيتىش شەكلىدە زىكرى قىلىڭلار. نىجات تېپىشىڭلار ئۈمىتلىكتۇر.

بازكەشت: زىكرى ئەيتقان چاغلاردا، زىكرىنىڭ ئالدى كەينىدە خىيال بىلەن (كۆڭلىدە) ئاللاھقا ئىنتايىن يېلىنغان ھالەتتە: «ئىلاھىم، مەن سىلىنى كۆزلەيمەن، سىلىنىڭ رازىلىقلىرىنى تىلەيمەن، سىلىنى دەپ دۇنيالىق ئىشلاردىن قول ئۈزدۇم، ماڭا ئۆز مۇھەببەتلىرىنى، مەئرىپەتلىرىنى ۋە ۋىساللىرىنى بەرسىلە» دەپ دۇئا قىلىشنى كۆرسىتىدۇ. بۇ دۇئا زىكرى

ئەيتىشنىڭ ئەڭ چوڭ شەرتىدۇر. سالىك بۇ دۇئانى قىلىشتىن غاپىل بولماسلىقى كېرەك، كامالەتكە يېتىشتە بۇ ئىنتايىن پايدىلىق دۇئادۇر.

نىگاھداشت: دىققەت چېچىلىپ كېتىش، بولمىغۇر خىياللار پەيدا بولۇش، كۆڭۈلدە پەيدا بولغان ھەر خىل ئوي پىكىرلەرنى يوقىتىشنى كۆرسىتىدۇ. سالىك داۋاملىق ئويغاق ئاگاھ (كۆڭلى ئويغاق)، دىققىتى تەييار تۇرۇشى، بولمىغۇر خىياللار كىرىۋالالمىغۇدەك دەرىجىدە كۆڭۈلنى مۇداپىئە قىلىپ تۇرۇشى كېرەك. ئۇنداق قىلمىغاندا، كۆڭلىنى بولمىغۇر خىياللار ئىگەللىۋېلىپ، ئۇنى يوقىتىۋېتىش تەسكە توختايدۇ. مانا بۇ، دىققەت يىغىلىش، كۆڭلى تەسكىن تېپىش ۋە ھۇزۇرى قەلبىدىن ئىبارەت مەملىكەتنىڭ كۆرەش قىلىشى ئارقىلىق قولغا كەلگەنلىكىدۇر.

ياد داشت: بۇ، سالىكنىڭ كاتتىلىقى بۈيۈك بولغان ئاللاھنىڭ ئىسمىنى مۇلاھىزە قىلماستىن، زاتى سەرفە (ئاللاھنىڭ ساپ زاتى) گە تەۋەججۇھ قىلىشنى كۆرسىتىدۇ. بۇ خىل تەۋەججۇھ تامامىغا يەتكەن پەنا ۋە كامالەتكە يەتكەن بەقا ھاسىل بولغاندىن كېيىن پەيدا بولىدۇ.

ۋۇقۇف زەمانى: بۇنىڭ مەئناسى توغرىلىق ھۇش دەرىدەمنىڭ بايانىدا سۆزلەپ ئۆتتۇق. بۇ، سانغا دىققەت قىلىش دېگەنلىك بولۇپ، سالىك نەفى ئىسبات زىكرىنى ئەيتقاندىكى نەپەس تۇتۇش ۋە نەپەس قويۇپ بېرىشنىڭ تاق ساندا بولىشىغا دىققەت قىلىشنى كۆرسىتىدۇ، بۇ توغرىلىق ئۇچۇنچى سىردا بىر قەدەر سۆزلەنگەن.

ۋۇقۇفى قەلبى: بۇ سالىكنىڭ چەپ ئەمچەكنىڭ ئاستىدىكى قەلب لەتىپىسىگە كۆپ تەۋەججۇھ قىلىشنى كۆرسىتىدۇ، قەلب تەۋەججۇھنىڭ كۆپ پايدىسى بار. قادىرىيە، چىستىيە تەرىقىتىدە زىكرىنى قەلبكە سوقۇش ئۇسۇللىرى قوللىنىلىدۇ.

گۇللەنگەن نەقشىبەندىيە تەرىقتى ماشايىخلىرى ئاجايىب تەسىر كۈچكە ئىگە بولۇپ، مۇھىم ئىشلاردا ئۇلاردىكى ئارزۇ كۈچىنىڭ رولى ئىنتايىن چوڭ. بۇ خىل تەسىر كۈچ سالىكنىڭ ئۆزىدىكى ئارزۇ كۈچىنىڭ ئاجىز –كۈچلۈكلىكى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. باشقىلاردىكى ئارزۇ كۈچىنى ئاشۇرۇش، كېسەل داۋالاش، كىشىدە گۇناھىغا تۆۋبە قىلىش تۇيغۇسىنى كۈچەيتىش (مەنىۋى كېسەل داۋالاش)، كىشىلەرنىڭ ئېڭىغا ياخشى تەسىرلەرنى كۆرسىتىش، كىشىلەرنىڭ كۆڭلىدە مۇھەببەت تۇيغۇسى، ئىخلاس تۇيغۇسى ۋە ھۆرمەت تۇيغۇسى پەيدا قىلىش قاتارلىق خۇسۇسىيەتلەرگە ئىگە. ئەھلۇللاھنىڭ (ئاللاھقا يېقىن بولۇپ لايىقلاشقان كىشىلەر) بۇ خىل نىسبەتلىرى ئۇلارنىڭ ھاياتى پائالىيەت جەريانلىرىدا ۋە ئۇلار ئالەمدىن ئۆتكەندىن كېيىنمۇ كۆرۈلۈپ تۇردى. كىشىلەرنىڭ بېشىغا كەلگەن تەبىئى ۋە سۈنئى ئاپەتلەرنى قايتۇرغانلىقتەك بولۇپ ئۆتكەن نۇرغۇن ئىشلار كىشىلەرنىڭ خاتىرىسىدە ساقلىنىپ كەلدى. مانا بۇلارنىڭ ھەممىسى بۇ تەرىقەت ماشايىخلاردىكى خۇسۇسىيەتلەر ئىدى.

تەۋەججۇھ قىلىشنىڭ ئۇسۇلى: بۇنىڭدا ئۇستاز دەسلەپتە ئۆز زاتىغا شاگىردنىڭ قەلبىگە ئۆتكۈزۈپ بەرمەكچى بولغان ئۆز ۋۇجۇدىدىكى نىسبەتكە تەۋەججۇھ قىلىپ، قاتتىق كۈچەپ تۇرۇپ ئۆزىدىكى ئارزۇ كۈچىنى شاگىردنىڭ قەلبىگە ماڭغۇزىدۇ. ئاللاھنىڭ ئىنايىتى ئارقىلىق بۇ نىسبەت شاگىردنىڭ باتىنىغا يۆتكىلىدۇ. ئەگەر شاگىرد يىراقتا بولسا، ئۇستاز بولغۇچى يىراقتىن شاگىردنىڭ چىراي تۇرقىنى خىيالەن تەسەۋۋۇر قىلىپ، نىسبەتنى ئۇنىڭ ۋۇجۇدىغا ماڭدۇرىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش بىرەر مۇھىم ئىشقا دۇچ كەلگەندە ئۇستاز بولغۇچى ئۆزىدىكى ئارزۇنىڭ

كۈچىنى ئىشقا سېلىپ، جانابى ئاللاھدىن مۇشكىلاتنىڭ ئاسان بولۇشىنى تىلەيدۇ. ئاللاھنىڭ ئىلتىپاتى بىلەن مەقسەت كۆڭۈلدىكىدەك، تېزلا ھاسىل بولغانلىقى زاھىر بولىدۇ.

ئەمما ئەھلۇللاھ (ئاللاھقا يېقىن بولۇپ لايىقلاشقان كىشىلەر) نىڭ نىسبىتىگە ئېرىشىش ئىلمى شۇكى، ئۇستاز بولغۇچى ھايات بولسا ئۇنىڭ ئالدىدا ئولتۇرىدۇ. ئۆلۈپ كەتكەن بولسا ئۇنىڭ قەۋرىسى يېنىدا ئولتۇرىدۇ. ئۆز نەفسىنى نىسبەتتىن خالى ھېس قىلىپ، ئۆز رۇھىنى ئۇستاز روھىغا ئۇلاشتۇرغاندىن كېيىن ئۆز نەفسىگە تەۋەججۇھ قىلىدۇ. بۇ خىل ھالەتتە كىشىدە يۈز بېرىدىغان كەيپىيات ئۆزگىرىشى ئۇ ئېرىشكەن نىسبەتدۇر.

كىشىلەرنىڭ ئېڭىغا تەسىر كۆرسىتىش ئىلمى شۇكى، تەسىر كۆرسەتكۈچى ئۆز نەفسىنى ھەممە نەرسىدىن خالى ھېس قىلىپ، ئۆز نەفسىنى تەسىر قوبۇل قىلغۇچىنىڭ نەفسىگە ئۇلاشتۇرىدۇ. تەسىر قوبۇل قىلغۇچىدا بۇرۇنقى ناچار ئىشلارنىڭ ئەكسى زاھىر بولىدۇ.

ئۆتمۇشتە بولۇپ ئۆتكەن ئىشلار توغرىلىق بىلىش ھاسىل قىلىش ئىلمى شۇكى، كىشى ئۆز نەفسىنى ھەممە نەرسىدىن خالى ھېس قىلىدۇ. لېكىن ئۆتمۇشتە بولۇپ ئۆتكەن ئىشلار توغرىلىق مەئرىپەت ھاسىل بولۇشنى ئىنتىزارلىق بىلەن كۈتۈپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭ نەفسى توختاپ مەئرىپەت ھاسىل قىلىش ئارزۇسى قاتتىق ئۇسسىغان ئادەم سۇغا تەشنا بولغىنىدەك تەشنالىق دەرىجىسىگە يەتكەندە ئۇنىڭ نەفسى مالائىكىلەرگە يېتىشىۋالىدۇ. بۇ چاغدا ئۇ ئارزۇ قىلغان بولۇپ ئۆتكەن ئىشلار ئۇيقۇ ھالىتىدە ياكى ئويغاق ھالىتىدە غايىب ئاۋاز ئارقىلىق ياكى كۆرۈنمە شەكلىدە كەشق بولىدۇ.

ئاپەتنى دەپئى قىلىش، كېسەل داۋالاش ئىلمى شۇكى، كېسەللىكنى ياكى بالانىڭ سۇرىتىنى مىسال تەرقىسىدە تەسەۋۋۇر قىلىدۇ. ھەمدە ئۆزىدىكى ئارزۇنىڭ كۈچىنى قاتتىق كۈچەش بىلەن ئىشقا سېلىپ تولۇق تەۋەججۇھ قىلىدۇ، يەنى ئارزۇنىڭ كۈچى ئارقىلىق قاتتىق كۈچەپ تۇرۇپ كېسەللىككە ياكى بالاغا تەۋەججۇھ قىلىدۇ. ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن كېسەللىك ساقىيىدۇ، بالا دەپئى بولىدۇ.

**يەتتىنچى سىر - مۇرىدلار رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك ئەدەب قائىدىلەر**

ئىمام رەببانى مۇرىدلارغا لازىملىق ئەدەب قائىدىلەرنى يېزىپ قالدۇرغان ئىكەن. تەرىقەتتە مەلۇم نىسبەتكە ئېرىشكەن سالىكلار تىرىشچانلىق بىلەن بۇ قائىدىلەرگە ئەمەل قىلىشى لازىم. بۇ تەرىقەتكە كىرگەن سالىكلار تۆۋەندىكى ئىككى خىل ھالەتنىڭ بىرىدىن خالى بولالمايدۇ: يەنى ئۇلار مۇرىد بولىدۇ ياكى مۇراد بولىدۇ.

مۇراد بولغۇچىلارنىڭ ئەڭ ئالى مەقسەتكە يېتىدىغانلىقىغا مۇبارەك بولسۇن. ئۇلار مەقسەتكە جەزبە ئارقىلىق ياكى مۇھەببەت ئارقىلىق ئىختىيارسىز ھالەتتە يېتىدۇ. ئۇلار لازىملىق ئەدەب قائىدىنى ۋاستە ئارقىلىق ياكى ۋاستىسىز ئۆگىنىدۇ. ئۇلاردىن بىرەر خاتالىق سادىر بولسا، ئۇلار تېزلىكتە ئاگاھلاندۇرۇشقا ئۇچرايدۇ. ئەمما يۇقارقى ئىككى ئالاھىدىلىك ئۇلاردىن يوقاپ كەتمەيدۇ. ئۇلار بىرەر زاھىرى شەيخكە مۇھتاج بولغاندا، ھېچ كۈچىمەستىن ئۇلار بىلەن ئۇچرىشىپ قالىدۇ. چوڭ مەنىدىن ئەيتقاندا بۇ، ئاللاھ تائالانىڭ ئەزەلدە شۇنداق بېكىتىۋەتكەن ئىنايىتى، مۇكاپاتىدۇر. بۇ خىل ئىنايەت ئۇ كاتتا كىشىلەرنىڭ ھالىتىگە (رىئاللىقتىن ھالقىغان روھى ھالىتىگە) كاپالەتلىك قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىشى سەۋەبلىك ياكى سەۋەبسىز ھاسىل

بولىۋېرىدۇ. ئاللاھ ئۆزى خاھلىغان كىشىنى ئۆزى تەرەپكە تاللىۋالىدۇ.

مۇرىد بولغۇچىلارنىڭ ئىشى شەيخ ـ ئۇستازسىز ھاسىل بولىشى تولىمۇ تەسكە توختايدۇ. ئۇستاز بولغۇچى چوقۇم جەزبە دەرىجىسىگە يەتكەن بولۇشى ۋە سۇلۇك ماڭدۇرۇش سالاھىيىتىگە ئىگە بولغان بولۇشى، فەنا ۋە بەقالىق مەرتىۋىسىگە تەييارلانغان، يېقىنلاشقان بولۇشى كېرەك. يەنە سەيرى ئىلەللاھ، سەيرى پىللاھ، سەيرى ئەنىللاھى بىللاھ، سەيرى پىل ئەشيائى بىللاھ (ئاللاھ تەرەپكە يۈزلىنىش ماقاملىرىدا سەيرى قىلىش، ئاللاھدا سەيرى قىلىش، ئاللاھدىن ئاللاھ بىلەن سەيرى قىلىش، شەيئىلەردە ئاللاھ بىلەن سەيرى قىلىش) قاتارلىق ماقاملارنى تاماملىغان بولۇشى كېرەك. ئۇنىڭ جەزبىگە ئېرىشىشى سۇلۇكدىن ئىلگىرى بولسا ۋە مۇرادلارنىڭ تەربىيىتى ئارقىلىق تەربىيلەنگەن بولسا بۇ كىبرىت ئەھمەر (ئاتۇم بومبىسى) غا ئوخشاش قۇدرەتكە ئېرىشكەن بولىدۇ. ئۇنىڭ ھەر بىر سۆزى كېسەلگە داۋا، نەزىرى شىپا بولىدۇ. ئۇنىڭ تەۋەججۇھ قىلىشى بىلەن ئۆلۈك (قېتىپ قالغان) دىللار تىرىلىدۇ (قەلب قاسراقلىرى ئاجرايدۇ). ئۇنىڭ سىنچى قارىشى (سۈپەتە ئىلتىپاتى) ئارقىلىق ھاكاۋۇر نەفسلەر پاكلىنىدۇ. ئۇنىڭدەك دۆلەت ساھىبى كەم ئۇچرايدۇ.

مەجزۇب (جەزبىگە ئېرىشكەن) سالىكمۇ ئىنتايىن قىممەتلىكدۇر. ناقىسلارنى تەربىيەت قىلىش ئىقتىدارى ئۇلاردا ھاسىل بولىدۇ. ئۇلار ئارقىلىق فەنا ۋە بەقا ماقامىغا يەتكىلى بولىدۇ. شاگىرد بولغۇچى بۇ دەرىجىدىكى كامىل شەيخگە ئېرىشەلىسە، بۇ ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا قىلغان ئىنايىتى، مۇكاپاتى بولىدۇ. بۇنداق ئۇستازنىڭ ۋۇجۇدىنى غەنىمەت بىلىپ، ئۆزىنىڭ بارلىقىنى ئۇنىڭغا تولۇق تاپشۇرۇشى لازىم. بۇ ئۇستازنىڭ رازىلىقىنى ئۆزىنىڭ بەختى، ئۇنىڭ رازىلىقىنىڭ قارشىسىنى بەختسىزلىك دەپ قارىشى كېرەك.

تېخىمۇ كەڭ مەنىدە ئېيتساق، ئۆزىنىڭ بارلىق خاھىشلىرىنى ئۇنىڭ رازىلىقىغا بويسۇندۇرىشى كېرەك. سۆھبەتنىڭ قائىدە يوسۇنلىرىغا رىئايە قىلىش، ئۇنىڭ شەرتلىرىنى تولۇق ئادا قىلىش بۇ تەرىقەتنىڭ زۆرۈرى ئىشلىرىدۇر. شۇنداق قىلغاندا بۇ تەرىقەتنىڭ رولىدىن پايدىلانغىلى، باشقىلارغىمۇ پايدا يەتكۈزگىلى بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەكسىچە بولغاندا سۆھبەت ۋە ئولتۇرۇشلار ياخشى نەتىجە بەرمەيدۇ. بۇنى كىشى ئەقىل قۇلىقى بىلەن ئاڭلىۋالسا ئەرزىيدۇ. شاگىرد بولغۇچى قەلبىنى بارلىق تەرەپلەردىن قايتۇرۇپ ئۇستازىغا يۈزلەندۈرۈشى، ئۇنىڭغا تەۋەججۇھ قىلىشى، ئۇستازى بار سورۇندا ئۇنىڭ روخسىتىسىز نەپلە ئىبادەت ۋە دۇئا دەئۋەت بىلەن شۇغۇللانماسلىقى، ئۇستازىنىڭ ئالدىدا باشقىلارغا، باشقىلارنىڭ ئارتۇقچىلىقىغا كۆز سالماسلىقى، بارلىقى بىلەن ئۇستازغا يۈزلىنىپ ئولتۇرۇشى، ھەتتاكى ئۇنىڭ روخستىنى ئالماي تۇرۇپ زىكرى مەشغۇللۇقىنىمۇ قىلماسلىق لازىم. ئۇنىڭ ئالدىدا پەرىز ۋە سۈنەت نامازدىن باشقا نەپلە ناماز ئوقۇماسلىقى (ئۇستازى نەپلە ئىبادەت قىلمىغاندا، ئۇ بۇيرىمىغاندا ئۆزى ئورنىدىن تۇرۇپ زىكرى ئېيتقاندا، نەپلە ناماز ئوقۇغاندا ئۇستازنىڭ ئالدىدا ئۆزىنى كۆرسىتىش خاھىشى ئىپادىلىنىپ قالىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇستازنىڭ نەزىرىدىن چۈشۈپ قېلىشى، ئۇنىڭ كۆزىگە سىغماسلىقى مۇمكىن. بۇ ئىش شاگىرد بولغۇچىغا نىسبەتەن ھەر قايسى تەرەپتىن زىيانلىق ئىش ھېساپلىنىدۇ).

ئىنتايىن چىچەنلىك بىلەن ئەدەب قائىدىگە رىئايە قىلىش دۇنيالىق ئىشلاردا مۇھىم

بولغىنىدەك، ئاخىرەتلىك ـــ ئىتىقادى ئىشلاردا تېخىمۇ مۇھىم. ئاللاھقا يېتىش ئىشلىرىدا تېخىمۇ تولۇق رىئايە قىلىش ئىنتايىن مۇھىم.

مۇرىد بولغۇچىنىڭ پائالىيەتلىرى ئۇستازنىڭ مۇھەببىتى پەيدا بولۇشتىن ئايرىلالمايدۇ. سۆيۈلگۈچىدىن سادىر بولغان ھەرقانداق ئىش سۆيگۈچىنىڭ نەزىرىدە سۆيۈملۈك بىلىنىدۇ. ئۇنىڭغا ئىتىراز بىلدۈرۈش، قارشى تۇرۇشنىڭ ئورنى قالمايدۇ. كۆللى ۋە جۇزئى (چوڭ ۋە كىچىك) ئىشلاردا يېمەك ـ ئىچمەك ئادىتى، كىيىنىش ئادىتى، ئولتۇرۇپ قوپۇش ئادىتى ۋە ئۇخلاش قاتارلىق ئىشلاردا ئۇستازنى ئۈلگە قىلىش. ھەتتاكى نامازنىمۇ ئۇستازنىڭ ناماز ئوقۇش ئۇسلۇبىدا ئوقۇش. ئۇنىڭ ھەر قانداق بىر قىلمىشىغا قارشى پىكرىدە بولماسلىق لازىم، ئۇستازغا بىر زەررە مىقدارى قارشى پىكرىدە بولۇش كىشىنى نەتىجىلەردىن مەھرۇم قالدۇرىدۇ. تىرىشچانلىقنى زايا قىلۋېتىدۇ.

بۇ تائىپىلەر (ئەھلى تەسەۋۋۇپلار) نىڭ ئەيىبنى كەمچىلىكنىلا كۆرىدىغانلار ئىنسانلار ئىچىدىكى ئەڭ شەقى ۋە سائادەتتىن ئەڭ يىراقلاردۇر. ئاللاھ بىزنى ئۇنداق خاتالىقتىن ۋە چوڭ بالادىن قۇتقازسۇن.

شاگىرد بولغۇچى ئۇستازدىن كارامەت ۋە خارىق ئادەت يەنى ئادەتتىن ھالقىغان ئىشلارنى كۆرسۇتۇشنى تەلەپ قىلمىسۇن. بۇ، كىشىنىڭ كۆڭلىگە كەچكەن ۋەسۋەسە ھېساپلىنىدۇ. سىز بىرەر مۇئمىننىڭ پەيغەمبىرىدىن مۆجىزە تەلەپ قىلغانلىقىنى ئاڭلىغانمىدىڭىز؟ ياق! پەيغەمبەردىن پەقەت كۇپپارلار ۋە ئىنكار قىلغۇچىلار مۆجىزە تەلەپ قىلغان.

كىشىنىڭ كۆڭلىگە ئۇستازغا قارشى پىكىردىكى بىرەر گۇمانلىق تۇيغۇ كېلىپ قالسا، بۇ شۇبھىلىنىش يوقالمىسا، كاللىسىدىكى تۇگۇن يېشىلمىسە، بۇنى ئۇستازنىڭ كەمچىلىكى دەپ قاراپ ئۇنىڭ يۈزىگە سېلىش جائىز بولمايدۇ. شاگىرتقا بىرەر سىرلار يۈز بەرسە ئۇستازغا ئەيتىپ ئۇنىڭ تەبىرىنى سوراش لازىم. زاھىر بولغان كەشفلەرنى ئۇنىڭغا ئەيتىپ تەبىرىنى، توغرا بىلەن خاتاسىنى ئايرىپ بېرىشنى سوراش لازىم. ئۆزىنىڭ كەشفىسگە تايىنىۋالماسلىق، ئۇنىڭغا قاتتىق ئىشىنىپ كەتمەسلىك لازىم، چۈنكى بۇ دۇنيادا ھەقىقەت بىلەن ناھەق ئارىلىشىپ كەتكەن بولىدۇ. بۇنى پەرقلەندۇرۇش تولىمۇ قېيىن. زۆرۈرىيەت بولمىغان ئەھۋالدا ئۇستازنىڭ روخسىتىسىز ئۇستازنىڭ قېشىدىن ئايرىلىپ كەتمىسۇن. ئۇستازنى قويۇپ باشقىلارنىڭ ئارقىسىدىن مېڭىش، ئۆز ئۇستازدىن باشقىلارنى ئارتۇق چاغلاش شاگىردنىڭ ئىرادىسىنى يوقىتىۋېتىدۇ.

ئۇستازنىڭ ئاۋازىدىن يۇقىرى ئاۋازدا سۆزلەش، ئۇستاز بار يەردە يۇقىرى ئاۋازدا سۆزلەش ئەدەبسىزلىك ھېساپلىنىدۇ.

پەيزى پۇتۇھات كىشىگە ئۇستازنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق چۈشىدۇ، دەپ ئىتىقاد قىلىش لازىم. ئەمەلىيەتتە باشقا ماشايىخلار ئارقىلىق پەيزى پۇتۇھات چۈشۈۋاتقانلىقى مەلۇم بولسىمۇ، ئۇنى ئۇستازىمنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق شۇنداق بولدى، دەپ چۈشىنىش لازىم.

شۇنىڭ بىلىڭكى، ئۇستاز كامالات ۋە پەيزى پۇتۇھاتلارنى ئۆزىدە جەمئى قىلغان بولسا، ئالدىنقى ئۇستازلاردىن بىرىنىڭ كامالىتىگە خاس مۇلايىملىق ئىستېداتىغا مۇناسىپ خاس پەيزى پۇتۇھات ۋە كامالەت بۇ ئۇستازغا يەتكەن بولىدۇ. ئۆز ئۇستازىنىڭ بىرەر لەتائىپىسى

بىلەن مۇناسىبەتلىك بولغان پەيزى پۇتۇھات زاھىر بولغاندا ئالدىنقى ئۇستازنىڭ سۈرىتىدە كۆرۈنگەن بولىدۇ. شۇ خىل لەتائىپ شاگىردىنىڭ خىيالىدا سىموۋۇللۇق ئىپادە ئارقىلىق باشقا ئۇستازنىڭ سۈرىتىدە نامايان بولىدۇ. شۇ سەۋەبتىن شاگىرد پەيزى پۇتۇھات باشقا ئۇستازدىن كېلىۋاتىدۇ، دېگەن خاتا تۇيغۇغا كېلىپ قالىدۇ. بۇ ئىنتايىن چوڭ خاتالىقدۇر. ئاللاھ بىزنى خاتا يولغا كېتىپ قېلىشتىن ساقلىسۇن. ئۇستازغا ئىخلاس قىلىشتا مۇستەھكەم، ئازماي تۇرۇشقا نسىپ قىلسۇن. ئىنسانلارنىڭ خوجىسى مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ ھۆرمىتىدىن ئۇستازنىڭ مۇھەببىتىنى بەرسۇن. چوڭ مەنىدە ئەيتساق، تەرىقەتنىڭ ھەممىسى ئەدەب قائىدە دېمەكتۇر. بۇ، ئەدەبسىز ئادەم ئاللاھقا يېتەلمەيدۇ، دېگەنلىكدۇر.

شاگىرد بىر قىسىم ئەدەب قائىدىلەردە ئۆزىنىڭ ھەقىقەتەن كەملىك قىلىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلسا، مۇكەممەل دەرىجىدە رىئايە قىلىپ بولالمىغانلىقىنى سەزسە، ھەر قانچە تىرىشىپمۇ ئۇنىڭ ھۆددىسىدىن راستىنلا چىقالمىغانلىقىنى، ئۆزىنىڭ ئامالسىز قالغانلىقىنى بىلسە، بۇ جەھەتتە ئۇ كەچۈرۈمگە ئېرىشىدۇ. لېكىن كەمچىلىكنى ئېتىراپ قىلمىسا بولمايدۇ. ئەدەب قائىدىگىمۇ رىئايە قىلالمىسا، كەمچىلىكىنىمۇ ئېتىراپ قىلمىسا، بۇنداق ئەھۋالدا كىشىنىڭ ئەجرى زايا بولۇپ كېتىدۇ. يۇقىرىدا بايان قىلىنغان كاتتا ئۇستازلارنىڭ بەرىكىتىدىن مەھرۇم قالغان بولىدۇ.

شاگىرد ئۇستازىنىڭ تەۋەججۇھى ۋە ئارزۇسىنىڭ كۈچى ئارقىلىق فەنا ۋە بەقا ماقامىغا يېتەلىسە، ئۇنىڭغا ئىلھام ۋە فاراسەتنىڭ ئۇسۇللىرى زاھىر بولسا، ئۇستاز ئۇنىڭغا بۇ نسبەتلەرنى ئۆتكۈزۈپ بەرسە، ئۇنىڭ ئورنىنى تەستىقلىسا، ئۇنىڭغا كامىل دەرىجىدە گۇۋاھلىق بەرسە، كامىللىقنى ئىسپاتلاپ شاھادەتنامە بەرسە نېمىدېگەن ياخشى؟ يەنە بۇ چاغدا بۇ مۇرىدقا ئوخشاش ئۇستازىنىڭ ئىلھام تۇرتكىسىدە قىلغان ئىشلىرىغا ئېتىراز بىلدۈرەمدۇ؟ ھالبۇكى ئۇستازى ئىلھام ئارقىلىق شۇنداق قىلغان. مۇرىدنىڭ ئۇستازغا قارشى پىكرىدە بولغانلىقى ئۇستازنىڭ ئالدىدا تەھقىقلانسا، بۇ چاغدا مۇرىد ئەنئەنىۋى ئادەتنىڭ ھالقىسىدىن، سىلسىلىنىڭ زەنجىرىدىن بوشاپ كەتكەن بولىدۇ. ئۇنى يېتەكلەش خاتا كەتكەن، جايىنى تاپالمىغان بولىدۇ.

ساھابىلارنىڭ ھاياتىغا قاراپ باقايلى. ئۇلار ئىجتىھادى ۋە ئەھكامى ئىشلاردا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا قارشى مەيداندا تۇرغانمۇ؟ بەزى چاغلاردا ساھابىلارنىڭ پىكرى ئورۇنلۇق ئىكەنلىكى ئايان بولسىمۇ ھېچكىم پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا قارشى مەيداندا پىكىر بايان قىلمىغانلىقى زىرەك ئالىملارغا ئايان.

بۇنىڭدىن شۇ مەلۇم بولدىكى، مۇرىد كامىللىق ۋە كامىللىقنى ئىسپاتلاش مەرتىبىسىگە يەتكەندە ئۇستازغا قارشى پىكرىدە بولۇش جائىز سانالسىمۇ، بۇ ئۆز ئەينى ئەدەبسىزلىك سانالسىمۇ قارشى پىكىر بايان قىلىش بۇ يەردە ئەخلاق سانىلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ساھابىلىرى كامالى دەرىجىدىكى ئەدەب قائىدىلىق، ئەخلاقلىق كىشىلەر ئىدى. ئۇلار بارلىق ئىشلاردا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ھەرىكەتلىرى ۋە كۆرسەتمىلىرىنى تەقلىد قىلغان. تەقلىد قىلماي ھېچ ئىش قىلمىغان. كاتتا ئالىم ئىمام ئەبۇ يۇسۇفنىڭ ئىمام ئەبۇ ھەنىپە (ئاللاھ ئۇلارغا رەھمەت قىلسۇن) نى ئىجتىھاد مەرتىبىسىگە

يەتكەندىن كېيىن توغرا ۋە خاتا مەسىلىلەردە تەقلىد قىلىشى كۆز قاراش جەھەتتىكى مۇتابىئەت ھېساپلىنىدۇ.

كىشىلەر: «ئۇستاز تېرىكنى ئۆلتۈرىدۇ، ئۆلۈكنى تىرىلدۈرىدۇ» دېيىشىدۇ. بۇ يەردىكى تىرىلدۈرۈش تەن جەھەتتىكى تىرىلىش ۋە ئۆلۈش بولماستىن بەلكى روھى جەھەتتىكى تىرىلىش ۋە ئۆلۈشنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ھاياتلىق بىلەن ئۆلۈم دېگەندە ۋىلايەت ۋە كامالەتكە يەتكۈزىدىغان فەنا ۋە بەقا كۆزدە تۇتۇلغان. فەنا ۋە بەقاغا يېتىشتە يۇقىرىدا سۆزلەنگەن كامالەتلىك ئۇستاز ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن روھى جەھەتتىن يېتەكلەش رولىنى ئۆتەيدۇ. بۇ يەردە دېيىلگەن «تىرگۈزىدۇ»، «ئۆلتۈرىدۇ» دېگەن ئىبارىنى بەقاغا يەتكۈزىدۇ، فەناغا يەتكۈزىدۇ دەپ چۈشىنىلىدۇ.

يېتەكچىلىك ئىقتىدارىغا ئىگە ئۇستازنىڭ رولى ماگنىت مەيدانىغا ئوخشايدۇ. ھەر قۇتۇبنىڭ ئۆزىگە خاس تارتىش ۋە ئىتتىرىش كۈچى بولىدۇ. شاگىرد بولغۇچى ئۇستازدىن تولۇق نەتىجىگە ئېرىشەلەيدۇ. ئۇستاز شاگىردىنىڭ قەلبىنى ماگنىت تۆمۈرنى تارتقاندەك ئۆزىگە تارتىدۇ. بۇ تارتىش كارامەت ۋە ئادەتتىن ھالقىغان ھادىسە بولماستىن بەلكى مۇرىدلارنىڭ قەلبىنى مەنىۋى مۇناسىۋەت ئارقىلىق تارتىدۇ ـ جەزبە قىلىدۇ. بۇ خىلدىكى ئۇلۇق ئۇستازلار بىلەن مۇناسىۋىتى بولمىغان كىشىلەر ئۇلارنىڭ ئاجايىپ كامالىتىنىڭ تەسىرىدىن مەھرۇم قالغانلاردۇر. ئۇلار بۇ ئۇستازلارنىڭ كارامەتلىرىنى مىڭ قېتىملاپ كۆرگەن بولسىمۇ، مۇشاھىدە قىلغان بولسىمۇ، يەنىلا ئۇلارنىڭ كامالىتىدىن مەھرۇم قالغان بولىدۇ.

## ئالتىنچى باپ. تەسەۋۋۇپنىڭ تەرەققىيات ئەھۋالى ھەققىدە

(بۇ ماتېرىيال «شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى » نەشىر قىلغان «ئىسلام دىنى ئاتالغۇلىرى لوغىتى» ناملىق كىتاپتىن ئېلىنغان بولۇپ ماقالە ئەكسى مەيداندا تۇرۇپ يېزىلغان بولسىمۇ تەسەۋۋۇف ۋە تەسەۋۋۇفچىلارنىڭ ئەھۋالى ھەققىدىكى تارىخى ئۇچۇرلار ئاساسەن توغرا ئىپادىلەنگەچكە تەسەۋۋۇفنىڭ پەيدا بولۇشى ۋە تەرەققىيات ئەھۋالىغا قىزىققۇچىلارنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن قىسمەن تۈزىتىش ئېلىپ بىرىلىپ ئاندىن ئورۇنلاشتۇرۇلدى.)

تەسەۋۋۇپ، ئىسلام دىنى تەرىقىتىنىڭ يەنە بىر نامى بولۇپ، سوپىزىم دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئەرەبچە «سوفى» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى ھەرخىل تەرىپلىنىدۇ. بەزىلەرنىڭ ئەيتىشىچە، بۇ ئەسلى ئەرەبچە «سەفا» دېگەن سۆز بولۇپ، «قەلبى پاك، ھەرىكىتى دۇرۇس» دېگەنلىك بولىدىكەن؛ بەزىلەرنىڭ ئەيتىشىچە، «سەففە» دېگەن سۆز بولۇپ، مەنىسى ئاللاھنىڭ ئالدىدا يۇقىرى مەرتىبىدە ۋە ئالدىنقى قاتاردا بولغۇچى دېگەنلىك بولىدىكەن؛ يەنە بەزىلەرنىڭ دېيىشىچە: ئۇلارنىڭ پەزىلىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدىكى ئۆزىنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا تۇرۇپ مەخسۇس بىلىم ئېلىش ۋە ئىبادەت قىلىشقا ئاتاپ مەسجىدنىڭ سۇپىسىدا داۋاملىق ئولتۇرۇپ دۇنيالىق ئىشلاردىن قول ئۈزۈپ، كىشىلەر تەرىپىدىن «ئەسھابۇس سۇففە» (سۇپىدا تۇرىدىغانلار) دەپ ئاتالغان كىشىلەردەك بولۇپ، رىيازەت چېكىش، نەفسىنى يىغىش، ئىخلاس بىلەن ئىبادەت قىلىش، ئېتىكاپتا ئولتۇرۇش بىلەن ئۆتكۈزىدىكەن.

نۇرىددىن ئابدۇرەھمان جامى (1414ــ 1492) نىڭ ئېيتىشىچە، «سوفى» سۆزىنى كۇفەدىكى زاھىدلىق يولىغا ماڭغان ئەبۇ ھاشىم (؟ــ778) تەخەللۇس قىلىپ ئىشلەتكەن؛ بۇنىڭدىن باشقا، كېيىنكى ماتېرىياللاردا خاتىرىلىنىشىچە، تەركىدۇنيا، كىمياگەر جابىر ئىبنى ھەييان (720ــ815) تۇنجى بولۇپ ئىشلەتكەن.

تۆتىنچى ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىكى ئەرەبچە ھۆججەتلەردە «سوفى» سۆزى رەسمىي ئىشلىتىلگەن. ئالتىنچى ئەسىردە مۇسۇلمانلار زاھىدلىق، تەركىدۇنياچىلىق يولىغا ماڭغانلارنى «سوفى» دەپ ئاتىغان. ئەرەب ئۆلىمالىرى بۇ ئېقىمنىڭ ئەزالىرىنى مۇتەسەۋۋىپ (تەسەۋۋۇپچى) دەپ ئاتىغان. فرانسىيىلىك شەرقشۇناس تولىك بۇ ئېقىمنى «سوفىزىم» دەپ ئاتىغان.

سوفىلار يەتتىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى، سەككىزىنچى ئەسىرنىڭ باشلىرى ئۇمەۋىييە سۇلالىسى ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان دەۋرىدىكى كۇفە ۋە بەسرە قاتارلىق جايلاردا پەيدا بولدى. ئۇ مۇسۇلمانلاردىكى چىن ئېتىقاد ۋە دىنىي قىزغىنلىقنىڭ مەھسۇلى ئىدى. دەسلەپكى چاغلاردا سوفىلار نامرات ئۆتۈشكە، رىيازەت چېكىشكە ۋە نەفسىنى يىغىشقا رازى بولۇشنى ئۆزىنىڭ خۇسۇسىيىتى قىلدى. ئۇلار «قۇرئان كەرىم»گە، ھەدىسكە، شەرىئەتكە قاتتىق ئەمەل قىلدى ۋە دىنىي ئىبادەتلەرنى ئادا قىلدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋە ساھابىلەرنىڭ تەقۋادار ۋە ئاددىي ــ ساددا تۇرمۇشىنى ئۈلگە قىلدى. ئۇمەۋىييە سۇلالىسىدىكى ئوردىنىڭ چىرىكلىككە ۋە ھۆكۈمرانلار ئارىسىدىكى ھوقۇق ـ مەنپەئەت تالىشىغا نارازى بولۇپ، ئۆزىنى تۆتۈۋېلىپ نامراتلىققا، رىيازەت چېكىشكە، نەفسىنى يىغىۋېلىشقا رازى بولۇش ئارقىلىق نارازىلىق بىلدۈرۈپ، دىلىنىڭ پاك بولۇشنى ۋە مەنىۋىيىتىنىڭ ئارام تېپىشىنى ئۈمىد قىلدى. ئۇلار ئۇچىسىغا جەندە كىيىپ، بۇ دۇنيانىڭ راھەت ـ پاراغەتلىرىگە بېرىلمىدى. كىشىلەرنىڭ دىنىي ئىبادىتىگە ئەھمىيەت بېرىپ، سەفىيەتۇل قەلب (قەلب ساپاسى)، چوڭقۇر خىيال بىلەن بولۇپ، قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، ناماز ئوقۇش، روزا تۇتۇش، ئېتىكافتا ئولتۇرۇش، ھەرەمگە پىيادە بېرىش، خىلۋەتچىلىكتە ياشاش بىلەن شۇغۇللاندى ياكى ماكاندىن ئايرىلىپ دۇنيانى زىيارەت قىلدى، يولبويى دىيىنغا تايىنىپ جان باقتى. كۇفەدىكى ھەسەن بەسرى (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) (؟ــ728)، بەلختىكى ئىبراھىم ئىبنى ئەدھەم (؟ــ 778)، باغداتتىكى مەرۇپ كەرخى (؟ــ816) قاتارلىق كىشىلەر ئۇلارنىڭ ئاساسلىق ۋەكىللىرى بولۇپ ھېساپلىنىدۇ. كېيىن بۇ ئېقىم سۇرىيە، ھىجاز، يەمەن، مىسىر ۋە ئەجەم قاتارلىق جايلارغا تارقىلىپ، بەزى ئۆلىمالار ۋە تۆۋەن قاتلامدىكى مۇسۇلمانلار ئىچىدە ئومۇملاشتى. لېكىن، ھۆكۈمەت ۋە سۈننى مەزھەبى ئىچىدىكى مۇتەكەللىمۇنلار ئۇنى «بىدئەتلىك» ھېساپلىدى.

بۇ ئېقىمدىكى ئۆلىمالار «قۇرئان كەرىم» نىڭ بەزى ئايەتلىرىنى ئاساس قىلىپ ھەم سىرتتىن كەلگەن ھەر خىل ئىددىيىلەرنى قوبۇل قىلىپ، ئەسەر يېزىپ، ئەقىدە ۋە ئىبادەتنى سوپىزىم پەلسەپە بىلەن شەرھىلىدى. ئاللاھقا بولغان مۇھەببەتنىڭ يادرۇسى مەئرىفەت، ئىلاھ مەركەزچىلىكى ۋە ۋىسالۇل ھەقتىن ئىبارەت، دېگەنلەرنى ئوتتۇرىغا قويدى.

سەككىزىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى تەسەۋۋۇپ بىلەن شۇغۇللانغان ئايال رابىيە ئەدۋىيا (رابىيە بەسرى 717ــ 801) قاتارلىق كىشىلەر ۋەكىللىك قىلىپ ئاللاھنى سىرلىق يول بىلەن سۆيۈش تەشەببۇسىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، ئاللاھ مەڭگۈ سۆيگۈ ئوبيېكتىدۇر. ئىنسان روھىنىڭ

ئەڭ مۇھىم ماھىيىتى سۆيگۈدىن ئىبارەت. سۆيگۈ ئىنساننى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدۇ. ئىنساننى ئاللاھقا يېتىشكە باشلايدىغىنى قورقۇش ياكى ئۈمىد ئەمەس، بەلكى پۈتۈن زېھنى بىلەن بېرىلگەن سۆيگۈدۇر. ئىنسان ھاياتىدىكى ئەڭ چوڭ بەخت ئاللاھنىڭ ۋىسالىغا يېتىشىدىن ئىبارەت، دەپ قارىدى.

توققۇزىنچى ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرى ئەبۇ سۇلەيمان دارانى (؟ــ850) سىرلىق تۇيغۇ بىلەن ئاللاھنى تونۇش قارىشىنى ئوتتۇرىغا قويدى. ئۇ كىشىلەر ئاللاھ توغرىسىدىكى تونۇشقا ئىدراك ياكى جامائەت ئېتىراپ قىلغان ھەدىسلەر ئارقىلىق ئەمەس، شەخسىدىكى روھنىڭ چاقنىشىدىن ئىگە بولغان بىر خىل سىرلىق تۇيغۇغا تايىنىپ ئىگە بولىدۇ، دەپ قارىدى.

كېيىن مىسىرلىق زاھىد زۇننۇن مىسرى (؟ــ860) مەئرىفەت قارىشىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، سوفىلارنىڭ ئەقىدىسىنى مۇكەممەللىشىشكە يۈزلەندۈردى. ئۇ كىشىلىك ھاياتنىڭ مەقسىتى ئاخىر ئاللاھنىڭ ۋىسالىغا يېتىشتىن ئىبارەت. چوڭقۇر خىيال سۈرۈپ، پۈتۈن زېھنى بىلەن ئاللاھنى خىيال قىلىپ، شەخسنىڭ پاك روھى بىلەن ئىلاھى روھنىڭ نۇرىنى قوشۇۋەتكەندە ئاللاھنى ھەقىقى تونۇغىلى بولىدۇ، بۇنىڭدىن باشقا يول يوق، دەپ قارىدى.

پىرىسسىيەدىكى تەسەۋۋۇپ بىلەن شۇغۇللانغۇچى ئەبۇ يەزىد بەستامى (؟ــ 875) ۋەكىللىكىدىكىلەر «ۋەھدەتۇل ۋۇجۇد» تىن ئىبارەت ئاللاھ مەركەزچىلىك قارىشىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، ئاللاھنىڭ زاتى ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ھەممە نەرسە يالغۇز ئاللاھقا مەنسۇپ بولىدۇ. ئىنسان ئوخشىمىغان باسقۇچلاردىكى دەرمان تاۋلاش ئارقىلىق فەنانىڭ ئالى مەنۋى دەرىجىسىگە يېتىپ، ئاللاھ تەرىپىدىن قوبۇل قىلىنىدۇ ۋە ئاللاھ ۋىسالىغا يېتىدۇ، دەپ قارىدى.

ئونىنچى ئەسىرنىڭ باشلىرى پىرىسىيەدىكى سوفىلارنىڭ مەشھۇر ۋەكىلى ھۈسەيىن ئىبنى مەنسۇر ھەللاج (858ــ 922) «ئىنسان بىلەن ئاللاھنىڭ بىرىكىپ كېتىش» قارىشىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، ئۆزىنى «مەن ھەقدۇرمەن» دېگەنلىكتىن، ئاباسىيلار سۇلالىسىنىڭ مەھكىمەئى شەرئى تەرىپىدىن ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىندى. شۇنىڭدىن ئىتىبارەت سوفىلار، ھاكىمىيەتنىڭ زىيانكەشلىكىگە ئۇچراپ كەلدى. بۇ ئېقىمنىڭ تەسەۋۋۇپ نەزەرىيىسى شەكىللەنگەن بولسىمۇ، لېكىن ئىددىيىسى مۇرەككەپ، قارىشى ھەر خىل بولۇپ، بىرلىككە كەلگەن تەلىماتى ۋە قۇرۇلمىسى شەكىللەنمىدى. ئونىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدىن ئېتىبارەن بۇ ئېقىم ئىراق ۋە سۇرىيىنى مەركەز قىلىپ، شىمالىي ئافرىقا، ئىسپانىيە، پىرىسسىيە، ئوتتۇرا ئاسىيا ۋە جەنۇبى ئاسىيادا كەڭ تارقالدى ۋە تەرەققى قىلدى.

سۈننى مەزھىبىنىڭ شەرىئىتىگە ئەمەل قىلىدىغان سوفى ئۆلىمالىرى توققۇزىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدىن باشلاپ، سوفى ئەقىدىسى بىلەن ئەنئەنىچىلەر (سۈننىلەر) ئېتىقادىنى ماسلاشتۇرۇشقا ئۇرۇنۇپ، تەسەۋۋۇپچىلىقنى تەدرىجى ئەنئەنىۋى ئەقىدە ئىددىيىسىنىڭ تەركىبى قىسمى قىلىپ راۋاجلاندۇردى. ئىسلام ئېتىقادىنىڭ بىرلىكىنى قوغداش ئۈچۈن مەشھۇر تەسەۋۋۇپ ئۆلىماسى مۇھاسىبى (781ــ857)، ھازارى (؟ــ899)، شەيخ جۇنەيدى (؟ــ911)، كەلابازى (؟ــ955)، سالاقى (؟ــ988)، ھۇجۇىرى (؟ــ 1071) قاتارلىق كىشىلەر «قۇرئان كەرىم» ۋە ھەدىس شەرىفتىن تەسەۋۋۇفقا نەزەرىۋى ئاساس ئىزدەپ، سوفىلارنىڭ ئەقىدە ۋە ئىبادەت شەكىللىرىنى سۈننى مەزھىبىنىڭ ئەقىدە ۋە شەرىئەت قارىشى بىلەن

سىستېمىلىق شەرھىلەپ «رىسالە ئەل تەۋھىد» نى تەشەببۇس قىلدى. سوفىلار ئارىسىدىكى «غەيرىي ئەھلى شەرىئەت تەرەپدارلىرى» نىڭ ئىسلام ئاساسىي ئېتىقادىدىن ئايرىلغان بىدئەت سۆز ــ ھەرىكەتلىرىگە قارشى تۇرۇپ، مۇسۇلمانلارنىڭ شەرىئەتكە ئەمەل قىلىش، دىنىي پەرىزلەرنى ئادا قىلىش ئاساسىدا ئىستىقامەت قىلىشنى ئوتتۇرىغا قويدى ھەمدە سوفىلار ھەقىقىي ئەنئەنىچىلەر، دەپ ئېلان قىلدى. ئون بىرىنچى ئەسىردە نوپۇزلۇق مۇتەكەللىمۇن ئەل غەززالى (1058ــ 1111) سوفىلارنىڭ قارىشىنى نەزەرىيە جەھەتتىن يىغىنچاقلاپ، تەسەۋۋۇفچىلىق بىۋاستە تۇيغۇدىن ئىبارەت دەپ تونۇش نەزەرىيىسى ۋە ۋىسالۇل ھەق قاتارلىق ئىددىيەلەرنى ئىسلام دىنىنىڭ ئەنئەنىۋى ئېتىقادىغا كىرگۈزدى. سوفىلارنىڭ دىنىي پەرىزلەرنى ئادا قىلىشتا بىپەرۋالىق قىلىشنى ۋە پان ئىلاھلىق تەشەببۇسلىرىنى چۆرۈۋەتتى. ئۇنىڭ تەلىماتى ئىلمى تەۋھىدنىڭ ئاخىرقى نەزەرىيە شەكلى بولۇپ، ھاكىمىيەت تەرەپنىڭ ئېتىراپ قىلىشىغا ئېرىشتى.

ئون ئىككىنچى ئەسىردە ئىسپانىيىدىكى ئەۋلىياچىلىق بىلەن شۇغۇللانغۇچى ئىبنى ئەرەبى (1165ــ1240) تەسەۋۋۇپچىلىقنى «ۋەھدەتۇل ۋۇجۇد» نى مەركەز قىلغان پان ئىلاھىزىملىق پەلسەپۋى ئىددىيە سىستېمىسىغا راۋاجلاندۇرۇپ، سوپىزىمغا پەلسەپۋى قائىدە ۋە پىكرەنلىك خاراكتېر بەردى. سوفىلار ئىسلام مەدەنىيىتى ساھەسىدە جانلىنىپ، ئابدۇلقادىر جىلانى (1087ــ1166)، يەھيا سۆھرەۋەردى (1153ــ 1191)، پەرىدۇددىن ئىبنى ئەتتار (تەخمىنەن 1142ــ 1273)، ئىبنى فارىز (1181ــ 1235)، جالالىدىن رۇمى (1207ــ 1273)، شەيخ سەئدى (تەخمىنەن 1203ــ 1292)، شەمسىدىن مۇھەممەد ھافىز (1320ــ1389)، نەقشبەندى (1314 ـ 1389 )، ئابدۇراھمان ئىبنى مۇھەممەد جامى (1414ــ1492) قاتارلىق مەشھۇر مۇتەپەككۇرلار ۋە شائىرلار ئوتتۇرىغا چىقتى. ئۇلار ئىلمى تەۋھىد، ئىلمى تەفسىر، ئىلمى ھەدىس، ئىلمى فىقھە، ئېتىكا، ئەدەبىيات، شېئرىيەت قاتارلىق ساھەلەردە تۆھپە كۆرسىتىپ، شۆھرەت قازىنىپ، سوفىزىملىق ئەدەبىيات ۋە ئىددىيە ھەرىكىتىنى قوزغاپ، ئىسلام دۇنياسىدا چوڭقۇر تەسىر پەيدا قىلدى.

توققۇزىنچى ئەسىردە سوفىلار ئىچىدىن مۇرشىدنى يادرۇ قىلغان كىچىك گورۇھلار پەيدا بولدى. ئونىنچى ئەسىردە جايلاردا كىچىك كۆلەملىك يىغىلىش سورۇنلىرى ياكى خانىقالار قۇرۇلدى. كېيىن قۇرۇلۇش كۆلىمى خېلى چوڭ مەسجىت، مەدرىسە ۋە ئىستىقامەت مەركەزلىرىگە تەرەققى قىلدى. ئون ئىككىنچى ئەسىردىن كېيىن، زاۋىيە ئاساسىدا جايلاردا دائىملىق دىنىي تەبىقىلىرى شەكىللەندى. يۇقىرى ئىناۋەتكە ئىگە سوفىلار ئاساسلىق باشقۇرغۇچى بولدى. ئۇلار ئومۇمى مەقسىتىنى ۋە تاۋلىنىش شەكلىنى بەلگىلىدى. جايلاردىكى پىرقىلەر بىر ـ بىرىگە قاراشلىق بولماي، ئۆز ئالدىغا ئىش قىلدى. ئون بەشىنچى ئەسىردىن ئېتىبارەن جايلاردىكى دىنىي پىرقىلەر يەنىمۇ كېڭەيدى. بەزىلىرى شۆبە تەشكىلاتلارنى قۇردى. زاۋىيەلەر نۇرغۇن ۋەخپە يەر، مال ـ مۈلۈككە ئىگە بولدى. ئەزالار كامالەتلىك ئۇستازغا مۇتلەق بويسۇندى. كامالەتلىك ئۇستاز ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ قەبرىگاھىنى مۆمىنلەر ھۆرمەتلەپ، سىغىنىپ يوقلاپ تۇرىدىغان بولدى. پىرقىلەرنىڭ كۆپىنچىسى شۇ پىرقىنى قۇرغۇچىنىڭ نامى بىلەن ئاتالدى. دۇنيادىكى تەسەۋۋۇف تەبىقىلىرىنىڭ سانى 200 دىن

ئاشدۇ. بۇلارنىڭ ئىچىدە قادىرىيە، رىفائىيە، شازىلىيە، مەۋلەۋىييە، بەدەۋىييە، نەقشبەندىيە، تىجانىيە، سۆھرەۋەردىيە، چىستىيە، سەفەۋىيە ۋە سەنۇسىيەلەر قاتارلىق دىنىي پىرقىلەر مەشھۇردۇر. يۇقارقىلارنىڭ ئىچىدە سەفەۋىيە پىرقىسىنىڭ بىر قىسمى شىئە مەزھىبىنىڭ ئېتىقادىغا ئەمەل قىلغانلىقى ھېساپقا ئالمىغاندا، قالغانلىرى سۈننىي مەزھىبىگە مەنسۇپ، سوفىلارنىڭ پائالىيىتى پۈتكۈل ئىسلام دۇنياسىغا تارقالغان.

## نەقشبەندىيە سۇلۇكى

بۇ ئوتتۇرا ئاسىيادىكى تەسەۋۋۇپچى ئۈچ پىرقىنىڭ بىرى بولۇپ، ئون تۆتىنچى ئەسىردە مۇھەممەد ئىبنى باھائۇددىن بۇخارى (1314ـ1389) بۇخارادا قۇرغان. ئۇ ياش ۋاقتىدا بۇخارادا ئوقۇدى. كېيىن سوفىلارنىڭ پىرى بابا سەمماسى ۋە سەييىد ئەمىر كۇلالنى ئۇستاز تۇتۇپ ئەنئەنىۋى تەسەۋۋۇپ تەلىمىنى ئالدى. جەھرى زىكرى قىلىشتا تەربىيىلىنىپ، تەسەۋۋۇپ ئۆلىماسى بولدى. ئۇستازى ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئەقىدىسىگە ۋارىسلىق قىلىپ، ئۆز ئالدىغا شاگىرت تەربىيىلىدى. ئوتتۇرا ئاسىيادىكى مەشھۇر سوفى يۈسۈف ھەمەدانى (؟ــ1140) ۋە ئابدۇخالىق غىجدەۋانى (؟ــ1220) لەرنىڭ خۇتبە ئوقۇش ئەنئەنىسىگە ۋارىسلىق قىلدى. باھائۇددىن سۈننىي مەزھىبىنىڭ ئەقىدىسىدە چىڭ تۇرۇپ، شەرىئەتكە ئەمەل قىلىشنى تەشەببۇس قىلدى. دىنىي مەجبۇرىيەتلەرگە قاتتىق ئەمەل قىلدى. چېكىدىن ئاشقان رىيازەتكە ۋە قىزىپ كېتىدىغان مۇراسىمغا قارشى تۇرۇپ، ئۇستاز بىلەن شاگىرت ئوتتۇرىسىدىكى مەنىۋى ئالماشتۇرۇشقا ئەھمىيەت بەردى. دىلنىڭ پاك ھالەتكە يېتىشى ئۇستىدە ئىزدەندى. سوفىلارنىڭ ئاللاھنى تونۇش ۋە ئاللاھغا يېقىنلىشىش يولى شەرىئەتتە بەلگىلەنگەن پەرىزلەرنى ئادا قىلىپ، دىلنى پاكلاشتۇرۇش، دىلدا ياراتقۇچى (ئاللاھ) بىلەن ئالاقىلىشىش، كۆرۈنۈشتە يارىتىلغۇچىلار (تەبىئەت ۋە جەمئىيەت تۇرمۇشى) بىلەن ئالاقىلىشىش ئارقىلىق، ئىككى دۇنيانىڭ بەختىنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت بولۇشى كېرەك، دەپ قارىدى. بۇنىڭ ئۈچۈن ئىستىقامەتنىڭ تۆت پىرىنسىپىنى ئوتتۇرىغا قويدى:

(1) جامائەت بىلەن بىللە ئىستىقامەت قىلىش كېرەك. يەنى زاھىدلار يالغۇز بولۇۋالماي، جامائەت ئىچىدە بولۇشى، كىشىلەر بىلەن كەڭ ئالاقە قىلىشى، بىر ـ بىرىگە مەنپەئەت يەتكۈزۈشى، جەمئىيەتكە ساۋاپلىق ئىشلارنى قىلىشى، زاھىدلار ئۆز ئارا مۇئامىلە قىلىپ تۇرۇشى كېرەك. شۇنداق قىلغاندا نۇرغۇن ساۋاپ تاپىدۇ.

(2) جاھان كېزىش كېرەك. يەنى زاھىدلار جايلارنى كېزىپ، رېئال دۇنيا بىلەن كەڭ ئۇچرىشىشى، ئاللاھنىڭ دۇنيانى ياراتقان چوڭەرلىكىنى تونۇپ نەزەر دائىرىسىنى كېڭەيتىشى، ئاللاھنىڭ ئىلتىپاتىنى چۈشىنىپ، ئاللاھنى تونۇشى لازىم.

(3) ئېھتىيات بىلەن ئىش قىلىشى لازىم. يەنى زاھىد ھەر بىر سۆز ـ ھەرىكىتىنى پىششىق ئويلىشى، ئاللاھنىڭ ئەمرىگە بويسۇنۇشى، دېگىنىنى قىلىشى، قىلغىنىدىن ئۇنۇم ئېلىشى، ياخشى ـ يامانىنى ئايرىشى، خامۇش يۈرمەسلىكى لازىم.

(4) زاماندىن ھۇزۇر ئېلىشى لازىم. زاھىدلار ھەم بۇ دۇنيانىڭ ئەيش ـ ئىشرىتىگە ۋە ماددىي پاراغىتىگە بېرىلىپ كەتمەسلىكى، ھەم بۇدۇنيانىڭ ھالال ئەمگىكىدىن ئىگە بولغان بايلىق ۋە شادلىقىدىن بەھرىمەن بولۇشى لازىم. ئاللاھ تەبىئەت دۇنياسىنى كىشىلەرنىڭ بەھرىمەن بولۇشى

ئۈچۈن ياراتتى. ئەگەر تەركى دۇنيا بولۇپ يۈرسە، ئاللاھ تائالانىڭ ئىنسانغا قىلغان ئىلتىپاتىغا كۇپرىلىق قىلغانلىق بولىدۇ.

باھائۇددىن ھايات ۋاقتىدا بۇخارادىكى زاۋىيەنى مەركەز قىلىپ، نۇرغۇن شاگىرت يېتىشتۈرۈپ، ئوتتۇرا ئاسىيادىكى تۈركى تىل سىستېمىسىدىكى مۇسۇلمانلار ئىچىدە ناھايىتى چوڭ تەسىر پەيدا قىلدى. 1389 ـ يىلى ۋاپات بولغاندىن كېيىن شاگىرتلىرى نەقشبەندىيە پىرقىسىنى قۇرۇپ، ئۇنىڭ ئەقىدىسىنى ۋە ئىستىقامەت ئۇسۇلىنى كەڭ تارقاتتى. سەمەرقەنت، بەلىخ قاتارلىق جايلاردا زاۋىيە سالدى. ئۈچۈنچى ئەۋلاد شەيخ ئەھرار (1404ـ1490) دەۋرىدە بۇ پىرقە ئوتتۇرا ئاسىيادا ھۆكۈمران ئورۇنغا ئىگە بولۇپ، تۆمۈرىيلەر سۇلالىسىنىڭ سۇلتانى ھۈسەين بەھرام (بايقارا) ۋە ئۆزبەك خانى شەيبانخانىنىڭ ھۆرمىتىگە ئېرىشتى. سۇلالىلاردا سۈننى مەزھىبىنىڭ ئەقىدىسى ۋە فىقھىسىنىڭ يولغا قويۇلىشىدا مۇھىم رول ئوينىدى.

1516 ـ يىلى ئەھمەد كاسانى (1461ـ 1542) بۇ پىرقىنىڭ بەشىنچى ئەۋلاد شەيخى بولغاندىن كېيىن مەخدۇم ئەزەم نامى بىلەن ئاتىلىپ، تەركىدۇنيا بولىدىغان زاھىدلىققا قارشى تۇردى. سوفىلار زاۋىيەلەردە ئىستىقامەت قىلغاندىن باشقا، پىرقە ئىستىقامىتىنى قىلىش ۋە تەسەۋۋۇپ ئەقىدىسىنى تارقىتىش ئۈچۈن باشقا جايلارغا بارىسمۇ بولىدۇ، دەپ قارىدى. پىرقە ئىستىقامىتىدە ئۇ ئەنئەنىۋىي خۇتبە شەكلىنى ساقلاپ قالدى ھەم مۇرىدلارنىڭ جەھرى بىلەن زىكرى سېلىشىغا ۋە مۇزىكا تەڭكەش قىلىنغان ساما سېلىشىغا يول قويىدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ پىرقە ئوتتۇرا ئاسىيا مىللەتلىرى ئىچىدە ئومۇمىيۈزلۈك ھۆرمەتلەندى.

1542 ـ يىلى ئەھمەد كاسانى ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئوغلى سەججادىدە ئولتۇرۇپ رەھبەرلىك قىلىش ھوقۇقىنى قولغا ئېلىش ئۈچۈن قاتتىق كۆرەش قىلىپ، شۆبە پىرقىلەرنىڭ قۇرۇلىشىغا سەۋەبچى بولدى.

نەقشبەندىيە مۇرىدلىرى دەسلەپكى چاغلاردا ئوتتۇرا ئاسىيادىكى تۈركى تىللىق خەلقلەرنى ئاساس قىلدى. ئون بەشىنچى ئەسىردە ئوسمانلى ھۆكۈمرانلىقىدىكى ئاناتولىيىگە كىرىپ سۇلتانىنىڭ ھۆرمىتىگە ئىگە بولۇپ، شۆبە زاۋىيەلەرنى قۇردى. ئون ئالتىنچى ئەسىرنىڭ باشلىرى ئەھمەد كاسانىنىڭ ئەۋلادلىرى ئىچىدىن ئۈچ شۆبە پىرقە شىنجاڭغا كىرىپ، تارىختا «قەشقەر خوجىلىرى جەمەتى» دەپ ئاتالدى. بۇلاردىن ئىسھاقىيە ئۈستۈنلۈككە ئىگە بولۇپ ئىشانلىق پىرقىسى بولۇپ شەكىللەندى. ئون سەككىزىنچى ئەسىردە شىنجاڭدىكى ئىشانلاردىن ئىناقىيە، دەۋانىيە، ئىشقىيە، ئىسھاقىيەدىن ئىبارەت تۆت سۇلۇك شەكىللىنىپ، كېيىن ئاق تاغلىقلار، قارا تاغلىقلارغا بۆلۈنۈپ كەتتى.

ئون ئالتىنچى ئەسىردە ھەۋاقا باقى قىبراق (توغرىسى: شەيخ باقى بىللاھ) تەسەۋۋۇپ ئەقىدىسىنى ھىندىستانغا تارقىتىپ، ئۇ يەردىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ھۆرمىتىگە ئىگە بولدى. ئۇنىڭ شاگىرتى ئەھمەد فارۇق سەھرىندى (مىلادى 1563ـ1624) بۇ پىرقىنىڭ ئەقىدىسى بىلەن سۈننى مەزھىبىنىڭ فىقھەسىنى بىرلەشتۈرۈپ، ئەنئەنىۋىي ئېتىقادتىكى «ئىككىنچى مىڭ يىللىق يېڭىلىغۇچى» (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىمام رەببانى ھاياتى پائالىيىتى ئارىسىدا مىڭ يىل ئۆتكەن‍ـت) بولدى. ئون سەككىزىنچى ئەسىردە ئىشان قارى ئىسمىلىك كىشى سەھرىندىيەنىڭ تەلىماتىنى ھىندىستاندىن شىنجاڭغا ئېلىپ كىرىپ، ئاقسۇدا ئايىنكۆل

خانىقاسىنى قۇردى. كېيىن جۇڭگونىڭ ئىچكى ئۆلكىلىرىگە تارقىلىپ، خۇفىيە، قادىرىيە، جەھرىيە سۇلۇكلىرىنىڭ شەكىللىنىشىگە مۇئەييەن تەسىر كۆرسەتتى. سىھرىندى جۇڭگو مۇسۇلمانلىرى تەرىپىدىن ئىمامى رەببانى (ئاللاھ تەربىيەت قىلغان شەيخ) دەپ ھۆرمەتلەندى.

## يەتتىنچى باپ. ئازغۇنلۇق ۋە بىدئەت تەرىقەت ئەمەس!

يۇقىرقى بىر قاتار بىلىم چۈشەنچىلەردىن ھاسىل بولدىكى تەرىقەت دېگەن، شەرىئەت ئەھكاملىرىنىڭ ئىنسانغا بولغان ئۆزلىششىنى، ئىنسان پائالىيىتىدە ئىجرا بولۇش دەرىجىسىنى، ئىنساندىكى ئاللاھ سۆيگۈسى، ئىنساننىڭ ئاللاھقا بولغان مۇھەببەت ئەقىدە ــ ئىخلاسىنىڭ دىرىجىسىنى ئۆلچەيدىغان، ھەقىقى مۇئمىنى كامىل بىلەن مۇسۇلمانى پاسىقنى ئايرىدىغان بىر يول. ئىسلامىي بىلىم ئەقىدىلەرنى چىن مەنىسى بىلەن ئۆزلەشتۈرۈپ، شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئىنساننىڭ ھەقىقى ئاڭلىق پائالىيىتىگە ئايلاندۇرىدىغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلىرىنىڭ توغرا پاك سۈننىتىگە ئىلىپ بارىدىغان داغدام يول. مۇئمىنى كامىلنى تەربىيەلەپ يىتىشتۈرىدىغان جەننەت باغچىسى. ئاللاھ تائالانىڭ ئاشىقلىرى ئىچىپ قانمايدىغان قۇرۇماس شىرىن بۇلاق.

سوفى بولسا ئاللاھ سۆيگۈسىدە ئۆزىنى ئۇنتۇغان، ھەممىنى ئاللاھ ئۈچۈن يوقاتقان، ھەممىنى ئاللاھ ئۈچۈن قىلىدىغان، ھەممىدىن ئاللاھ ئۈچۈن ۋاز كىچىدىغان ھەم ياشاشقا ھەم ئۆلۈشكە تەييار تۇرىدىغان ئۇمىدۋار ئىنسان. دىن دۈشمەنلىرى سۈپەتلىگەندەك تەركى دۇنيا، تەركى ئىبادەت، تەركى ھايات، بىغەم بىكار تەلەتلەردىن ئەمەس.

تەرىقەت ئەھلى شۇنداق كىشلەركى ئاللاھ سۇبھانە ۋەتەئەلا قۇرئان كەرىمدە بۇيرىغان ئىمان، ناماز، روزا، زاكات، ھەج قاتارلىق پەرىز ئەمەللەرنى تاقىتىنىڭ يىتىشىچە ۋايىغا يەتكۈزۈپ تولۇق ئىجرا قىلىدىغان ۋە شۇنداق قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدىغان، بەجا كەلتۈرەلمىگەنلىرى، قۇربى يەتمىگەنلىرى ئۈچۈن ھەممىگە قادىر ئاللاھتىن كەچۈرۈم سوراپ ئەپۇ قىلىشىنى ئۆتۈنۈپ غەمناك بولۇپ ئاخىرەت قورقۇنچىسى بىلەن ياشايدىغان پەرھىزكار كىشلەردۇركى، ھەرگىز مۇشرىكلىق، بىدئەت يولىغا ماڭغان ئازغۇنلاردىن ئەمەس.

ئازغۇنلۇق شۇنداق بولاركى، بىز دېگەن مۇسۇلمان، مۇسۇلماننىڭ ئەۋلادى دەپ مۇسۇلمانلىق ماركىسىنى سۈيئىستىمال قىلىپ ياشايدىغان، ئەمەلىيەتتە ئاللاھ تائالا مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن بۇيرىغان ئەمەللەرنى بەجا كەلتۈرمەيدىغان ياكى بىرنى قىلسا بىر قىلمايدىغان، يەنى ناماز ئوقۇسا زاكات بەرمەيدىغان، روزا تۇتۇپ قويۇپ ناماز ئوقۇمايدىغان، ياكى بولمىسا ناماز ئوقۇيمىز دەپ يىلدا ئىككى قىتىم، ھەپتىدە بىر قىتىم، كۈندە بىر قىتىم ئوقۇپ قويۇپ قالغىنىنى تەرك قىلىدىغان، ئاللاھ كەچۈرىۋىتىدۇ، دەپ غاپىللىق بىلەن ياشايدىغانلاردۇر.

تەرىقەت ئەھلى شۇنداق كىشلەركى، ئاللاھ بۇيرىغان پەرىز ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن كۇپايىلىنىپ قالماي، كىچىلىرى تۇرۇپ تەھەججۇد نامىزى ئوقۇيدىغان، چاشكا نامىزى ۋە باشقا نەپلە نامازلار ئارقىلىق ئاللاھقا رۇكۇ سەجدە قىلىدىغان، سۈننەت روزا، نەپلە روزىلار ئارقىلىق، تۈرلۈك خەيرى ئىھسانلار ئارقىلىق ئاللاھقا يىقىنلىق ھاسىل قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدىغانلاردۇر. ھەرگىزمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسىنى خاتا چۈشىنىپ پەرىز

ئىبادەتنىلا قىلسا جەننەتكە كىرىدۇ، دەپ قاراپ نەپلە ئىبادەتلەرگە سەل قاراپ بىخۇت قىلىۋاتقان كىشىلەردىن ئەمەس.

«تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا نەجدلىك بىر ئادەم كەلدى، ئۇنىڭ چاچلىرى چۇۋۇق، ئاۋازى خىرقىراق ئىدى، بىر خىل گۇڭۇلدىغان ئاۋازى ئاڭلىناتتى - يۇ، بىراق نېمىدېگەنلىكىنى چۈشەنگىلى بولمايتتى. ئۇ يېقىن كەلگەندە، ئۇنىڭ ئىسلام ھەققىدە سوئال سوراۋاتقانلىقىنى بىلدۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا: بىر كېچە - كۈندۈزدە بەش ۋاخ ناماز ئوقۇش پەرزدۇر، دېدى. ئۇ كىشى: بۇ بەش ۋاخ نامازدىن باشقا ناماز بارمۇ؟ دەپ سورىدى. يوق، ئەمما نەپلە ناماز ئوقاي دېسەڭ، ئوقۇساڭ بولىدۇ. ئۇندىن باشقا، رامىزان ئېيىدا روزا تۇتۇش پەرزدۇر. ئۇندىن باشقا روزا بارمۇ؟ يوق، ئەمما نەپلە روزا تۇتاي دېسەڭ، تۇتساڭ بولىدۇ. ئۇندىن باشقا، زاكات بېرىشمۇ پەرزدۇر. بۇ زاكاتتىن باشقىسىمۇ بارمۇ؟ يوق، ئەمما نەپلە سەدىقە قىلاي دېسەڭ، قىلساڭ بولىدۇ. الله بىلەن قەسەمكى، مەن بۇلارنى كەم - زىيادە قىلماستىن ئىجرا قىلىمەن. ئۇ كىشى كەتكەندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇ كىشى راست شۇنداق قىلالىسا، نىجات تاپىدۇ، دېدى. (بۇخارى: 46)»

بەلكى تۆۋەندىكى ھەدىسىي قۇددىسىدا ئەيتىلغاندەك پەرىز ئەمەللەر ئارقىلىق ئاللاھقا يېقىنلىشىدىغان، نەپلە ئىبادەتلەر ئارقىلىق ئاللاھ تائالانىڭ دوستى تۇتۇشىغا ئېرىشىپ، ئاللاھ تائالا ئۇ بەندىنىڭ «ئاڭلايدىغان قۇلىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى، ماڭىدىغان پۇتى» بولىدىغان دەرىجىگە يەتكەن، نىمىنى سورىسا شۇنى بېرىدىغان، ھەتتا كىمكى ئۇ بەندىنى دۈشمەن تۇتسا ئۇ بەندە ئۈچۈن ئاللاھ تائالا ئۆزى ئۇرۇش ئىلان قىلىدىغان دەرىجىگە يەتكەن نىجات تاپقان كىشىلەردۇر. بۇنداق ئادەملەرنى مۇشرىكلىق، بىدئەدچىلىك، ئازغۇنلۇق بىلەن ئەيىپلەش نېمە دېگەن زور نادانلىق، ئەقىلسىزلىق. بۇنداقلار ئازغۇن ئەمەس، بۇلارنى ئەيىپلىگەن ئەشۇ كىشىلەر دەل ئۆزى ئازغۇندۇر.

2297/1344 – أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((قال الله تعالى: من عادى لي وليًّا فقد آذنته بالحرب، وما تقرَّب إليَّ عبدي بشيء أحبَّ إلي من أداء ما افترضتُ عليه، ولا يزال عبدي يتقرَّبُ إليَّ بالنوافل حتى أحبَّهُ، فإذا أحببته كنتُ سمعه الذي يسمع به، وبصره الذي يُبصر به، ويدهُ (الذي) يبطش بها ورجله (الذي) يمشي بها، وإن سألني أعطيته، وإن استعاذني أعذته، وما تردَّدت عن شيءٍ أنا فاعله ترددي عن نفس المؤمن يكرهُ الموت وأنا أكره مساءتهُ))* البخاري (6502)

2297/1344 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇنداق دېدى: كىمكى مېنىڭ دوستۇمنى دۈشمەن تۇتسا، مەن ئۇنىڭغا ئۇرۇش ئېلان قىلىمەن. بەندەم ماڭا پەرزلەرنى قىلىشتىنمۇ ياخشىراق بىر ئىشنى قىلىش بىلەن يېقىنلىشالمايدۇ. بەندەم ماڭا نەپلە ئىبادەت بىلەنمۇ مەن ئۇنى دوست تۇتقانغا قەدەر داۋاملىق يېقىنلىشىدۇ. قاچانكى مەن ئۇنى دوست تۇتسام، مەن ئۇنىڭ ئاڭلايدىغان قۇلىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى، ماڭىدىغان پۇتى

بولمەن. مەندىن نېمىنى سورىسا، شۇنى بېرىمەن. ماڭا سېغىنسا، ئۇز پاناھىمدا ساقلايمەن. مەن مۇئمىننىڭ جېنىنى ئېلىشتىن باشقا ھېچبىر ئىشتا تەرەددۇت قىلمايمەن. مۇئمىن بەندەم ئۆلۈمنى ياخشى كۆرمەيدۇ، مەن بولسام، ئۇنىڭ خاپىلىقلىرىنى ياخشى كۆرمەيمەن. (بۇخارى: 6502)

بۇ ھەدىسنى ئالىملار مۇنداق چۈشەندۈرىدۇ: شەرىئەت ئالىملىرى ئېيتىدۇ: ئاللاھ تائالانىڭ «مەن ئۇنىڭ ئاڭلايدىغان قۇلىقى» بولىمەن، دېگىنى ئۇ بەندە ھەق سۆزدىن باشقىنى ئاڭلىمايدۇ دېگەنلىكى، «كۆرىدىغان كۆزى بولىمەن،» دېگىنى ئۇ بەندىنىڭ كۆزى ھارامغا قارىمايدۇ دېگىنى، «تۇتىدىغان قولى بولىمەن،» دېگىنى ئۇ بەندىنىڭ قولى ھارامنى تۇتمايدۇ دېگىنى، «ماڭىدىغان پۇتى بولىمەن. » دېگىنى ئۇ بەندىنىڭ پۇتى ھارامغا ماڭمايدۇ دېگىنىدۇر.

تەرىقەت ئالىملىرى ئېيتىدۇ: ئاللاھ تائالا «مەن ئۇنىڭ ئاڭلايدىغان قۇلىقى بولىمەن، » دېدى. ئاللاھ بەندىنىڭ قۇلىقى بولسا ئۇ بەندە نېمىنى ئاڭلىيالمايدۇ، ئاللاھ ئاڭلاتقاننىڭ ھەممىسنى ئاڭلايدۇ. «كۆرىدىغان كۆزى بولىمەن» دېدى. ئاللاھ بەندىنىڭ كۆزى بولسا ئۇ بەندە ئاللاھ كۆرسەتكەننىڭ ھەممىنى كۆرەلەيدۇ. « تۇتىدىغان قولى بولىمەن» دېدى، ئاللاھ بەندىنىڭ قولى بولسا، بۇ قول ئاللاھ يەتكۈزگەن ھەممە يەرگىچە يېتىدۇ. « ماڭىدىغان پۇتى بولىمەن. » دېدى. ئاللاھ بەندىنىڭ پۇتى بولسا، بۇ پۇت ئاللاھ قەدىمىنى يەتكۈزگەن ھەممە يەرگە يېتىدۇ دېگەنلىكتۇر. بۇنىڭغا ئايىت مۆجىزىلەر پەيغەمبەرلەرنىڭ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىدا، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قاتارلىق بىر قىسىم ساھابى كىراملارنىڭ ھاياتىدا يۈز بەرگەندۇر. شۇنداق ئىكەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابى كىراملارنىڭ ئىزىنى بېسىپ، يولىغا ئەگىشىپ ماڭغان بىر قىسىم ئاشىقى سالىھ بەندىلەردىنمۇ بەزى كارامەتلەرنىڭ سادىر بولغانلىقىنى ئىنكار قىلغىلى بولمايدۇ ئەلۋەتتە. يەنە تۆۋەندىكى ھەدىسنىمۇ نەزەردىن ساقىت قىلغىلى بولمايدۇ.

9731/5969 ـ وللكبير عن أبي أمامة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه:« اتقوا فراسةَ المؤمنِ فإنهُ ينظرُ بنور الله»* الطبراني في الكبير (7497)الهيثمي (268/10)

9731/5969 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇئمىننىڭ پاراستىدىن ساقلانغىن! چۈنكى ئۇ اللەنىڭ نۇرى بىلەن قارايدۇ. (ئەلكەبىر7497)

دىمەك ئاللاھنىڭ نۇرى بىلەن قارايدىغان، ئاللاھ ئۇ بەندىنىڭ كۆزى بولغان بۇنداق ئادەملەرنى ئېغىزىغا كەلگەنچە ھەر نېمىلەرنى دەپ ئەيىپلەش دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئەلبەتتە ياخشى ئاقىۋەت ئېلىپ كەلمەيدۇ. بۇنداقلا ھەققىدە سۆزلەشتىن ھەزەر ئەيلەش كېرەك. ئاللاھنىڭ يەنە شۇنداق بەندىلىرى باركى ئۇلار بىرەر ئىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ نامىدا قەسەم قىلسا ئاللاھ ئۇلارنىڭ قەسىمىنى ئورۇنلاپ بېرىدۇ. تۆۋەندىكى ھەدىسلەر بۇنىڭ دەلىلى:

8882/5427 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «كم من أشعث أغبر ذي طمرين لا يؤبه له لو أقسم على الله لأبره منهم البراء بن مالك »* الترمذي ( 3854)

8882/5427 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر

سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: چاچ ساقىلى ئۆسۈپ، كىيىملىرى جۇل - جۇل بولۇپ كەتكەچكە، ھېچكىمنىڭ نەزىرى چۈشمەيدىغان بىر قىسىم كىشىلەر بار بولۇپ، ئەگەر ئۇلار اللەنىڭ نامىدا قەسەم قىلسا، الله ئۇلارنىڭ قەسەملىرىنى ئورۇندىشىغا ياردەم بېرىدۇ. بەرا ئىبنى مالىك ئەنە شۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر. (تىرمىزى: 3854)

8745/5333 - جابىر ئىبنى سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: كۇفە خەلقى سەئد ئۇستىدىن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا شىكايەت قىلغاندى، ئۆمەر ئۇنى ئەمەلدىن ئېلىپ، ئورنىغا ئەممارنى قويدى. ئىشنىڭ جەريانى مۇنداق ئىدى: كۇفە خەلقى سەئدنىڭ ئۇستىدىن بىر قاتار ئىشلارنى شىكايەت قىلىپ، شۇ قاتاردا نامازنى ياخشى ئوقۇپ بەرمەيدىغانلىقىنى ئېيتىشتى. ئۆمەر ئادەم ئەۋەتىپ، ئۇنى چاقىرتىپ كەلدى ۋە: ئەي ئەبۇ ئىسھاق! كۇفەلىكلەر سېنىڭ نامازنى ياخشى ئوقۇپ بەرمەيدىغانلىقىڭنى ئېيتىشىۋاتىدىغۇ؟ دەپ سورىغاندى، ئەبۇ ئىسھاق: اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە قانداق ئۆگەتكەن بولسا، مەنمۇ شۇنداق قىلدىم، (مەسىلەن) خۇپتەن نامىزىنىڭ ئالدىنقى ئىككى رەكئىتىنى ئۇزۇن، كېيىنكى ئىككى رەكئىتىنى قىسقا قىلىپ ئوقۇپ بەردىم، دېدى. ئۆمەر: دېمەك ئۇلار ئۇستۇڭدىن يامان گۇمان قىلىپ كەپتۇدە؟ دېدى ۋە ھەقىقىي ئەھۋالنى ئىگەللەپ كېلىش ئۈچۈن، بىر قانچە كىشىنى سەئدكە قوشۇپ، كۇفەگە يوللىدى. ئۇلار كۇفەدىكى مەسجىدلەرنىڭ ھەممىسىگە بىر - بىرلەپ كىرىپ، سەئد توغرۇلۇق سورىۋىدى، ھەممىسى ئۇنىڭ ياخشى گېپىنى قىلدى. ئاخىرىدا، بەنى ئەبەسنىڭ مەسجىدىگە كىرگەندى، ئۇسامە ئىبنى قەتادە ئىسىملىك (ئەبۇ سەئد دەپمۇ ئاتىلاتتى) بىر ئادەم: مادامىكى، الله تائالانىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ سورىدىڭلار، مەن سىلەرگە ھەقىقىي ئەھۋالنى ئېيتاي. سەئد قوشۇن بىلەن بىللە ئۇرۇشقا چىقمايدۇ، غەنىمەتنى تەڭ تەقسىم قىلمايدۇ، ئادىل ھۆكۈم چىقارمايدۇ، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان سەئد: اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مۇشۇ ئېيتقانلىرىڭ ئۈچۈن سېنى ئۈچ دۇئا بىلەن قارغايمەن. ئى الله! ئەگەر بۇ بەندەڭ ئۆزىنى كۆرسىتىپ قويۇش ۋە رىيا قىلىش مەقسىتىدە يالغان گەپ قىلغان بولسا، ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلىپ، پېقىرلىق ۋە پىتنىگە مۇبتىلا قىلغىن! دېدى. دەرۋەقە ئۇ ئادەمنىڭ ئۆمرى ئۇزۇن بولدى ۋە پىتنىگە قالدى، ئۇنىڭدىن سەۋەبى سورالغاندا: مەن سەئدنىڭ قارغىشىغا قالغان ئادەممەن، دەپ جاۋاب بېرەتتى. (راۋىي) ئابدۇلمەلىك ئىبنى ئۇمەير مۇنداق دېگەن: مەن ئۇ ئادەمنىڭ قېرىلىقتىن ئىككى قېشى ئىككى كۆزىگە ساڭگىلاپ قالغان تۇرۇقلۇق يولدىن ئۆتكەن قىزلارغا قاش ئېتىپ ئولتۇرغانلىقىنى كۆرگەنىدىم. (بۇخارى: 755)

4857/2914 - ھىشام ئىبنى ئۇرۋە ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەرۋا بىنتى ئۇۋەيس ئىسىملىك ئايال زېمىنىنىڭ بىر قىسمىنى سەئىد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئېلىۋالغانلىقىنى دەۋا قىلىپ، ئۇنى مەرۋان ئىبنى ھەكەمگە چېقىپ بارغاندى، سەئىد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن بۇ ھەقتە ھەدىس ئاڭلىغاندىن كېيىن ئۇنىڭ زېمىنىنى ئېلىۋالالارمەنمۇ؟ دېدى. مەرۋان: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن نېمە ئاڭلىدىڭ؟ دەپ سورىدى. سەئىد ئىبنى

